ئەبۇل ئەلا مەۋدۇدى




# خاتىرجەملىك يولى

بىر ئاللاھدىن باشقا ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەلچىسى.

# 1. باب ئاللاھنىڭ بارلىقىغا ئىسپات

ھۆرمەتلىك ئاكا- ئۇكىلىرىم ۋە ئاچا- سىڭىللىرىم، ھۆرمەتلىك قېرىنداشلىرىم ئويلاپ بېقىڭلارچۇ؟ ئەگەر بىر ئادەم سىلەرگە: «بازاردا مۇنداق بىر دۇكان بار، ئۇ دۇكاننىڭ خوجايىنىمۇ يوق، ئۇ دۇكانغا ھېچكىم مالمۇ ئەكىلىپ بەرمەيدۇ، ھېچكىم دۇكاننىڭ ماللىرىنى جاي- جايىغا تىزىپمۇ قويمايدۇ، ئۇ دۇكانغا مال ئۆزىچە كېلىپ، ئۆزىچە تىزىلىدۇ، ئۆزىچە سېتىلىپ كېتىدۇ» دېسە، ئۇ ئادەمنىڭ دېگەن گەپلىرىگە ئىشىنەمسىلەر؟ بۇ ئەقلىڭلارغا سىغامدۇ؟ ئەقلى جايىدا بولغان ھەر قانداق ئادەم «دۇكانغا مال ئۆزىچە كېلىپ، ئۆزىچە سېتىلىپ، بىر كىشى خەۋەر ئالمىسىمۇ ئوغرىلىنىپ كەتمەي ساق تۇرىدۇ» دېگەندەك گەپلەرگە ئىشىنەمدۇ؟ ياكى بولمىسا دۇنيادا شۇنداق دۇكاننىڭ بار- يوقلىقى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزۈپ باقامدۇ؟

يەنە بىر مىسال: ئەگەر بىر ئادەم سىلەرگە: «بۇ شەھەردە بىر زاۋۇت بار، ئۇ زاۋۇتنىڭ باشقۇرغۇچى ئىگىسىمۇ يوق، قۇراشتۇرغۇچى ئىنژېنىرىمۇ يوق، ئۇنىڭدا ئىشلەيدىغان ئىشچىلارمۇ يوق، ئۇ زاۋۇت ئۆزىچە ياسىلىپ قالغان، ئۇنىڭ ھەممە ماشىنىلىرى ئۆزلىكىدىن ئىشلەۋاتىدۇ، ئۇ زاۋۇتنىڭ ھەممە سايمانلىرى ئۆزلىكىدىن ئورۇنلىشىپ قالغان، ھازىر ئۇ زاۋۇتتىن ھەر خىل رەڭگارەڭ مەھسۇلاتلار ئىشلىنىپ چىقىۋاتىدۇ» دېسە، سىلەر بۇ ئادەمگە غەزەپ ھۆكۈم قىلىسىلەر. ئۇ ئادەم توغرىسىدا كۆڭلۈڭلارغا قانداق گۇمانلار كېلىدۇ؟ بۇ مەسىلىدە سىلەر راستىڭلارنى ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ؟ بۇنداق بىكار گەپلەرنى ئەقلى جايىدا ئادەم دەمدۇ؟ دېگەن تەقدىردىمۇ ئۇنىڭغا بىرەرسى ئىشىنەمدۇ؟ يىراقلاردىكى مىساللارنى قويۇپ، ئالدىمىزدىكى بىزگە يۈرۈقلۇق بىرىۋاتقان لامپۇچكىلارنى مىسالغا ئالايلى: ئەگەر بىر كىشى: «بۇ

لامپۇچكىغا يۇرۇقلۇق ئۆزلىكىدىن پەيدا بولـۇپ قالغـان، بـۇنى ھـېچ كىشـى ئىجـاد قىلمىغان» دېسە، ياكى ئالدىمىزدا تـۇرىۋاتقان مۇنـۇ ئۈسـتەلنى يـاكى بولمىسـا سـىز ئولتـۇرۇۋاتقان ئورۇنـدۇقنى كۆرسـىتىپ تـۇرۇپ: «بـۇلار ئۆزلىكىدىن ياسىلىپ قالغان، ئۇلارنى بىرەر ئـادەم ياسـىغان ئەمەس» دېسە، ھەتتا دۇنيانىـڭ ھـەر قايسـى جايلىرىـدىكى كاتتـا ئـالىملار كـېلىپ چۈشەندۈرگـەن تەقـدىردە سـىلەر بـۇلارنىڭ گېپىگــە ئىشىنەمســىلەر؟ دۇنيــادىكى كاتتــا پەيلاسوپــلار ۋە پروفېسســورلار كــېلىپ ســىلەرنىڭ



ئۈستۈڭلاردا تۇرغان كىيىملەرنى كۆرسىتىپ: «بـۇ كىيىملـەرنى ھـېچكىم توقـۇغان ياكى تىككەن ئەمەس، ئۇلار ئۆزلىكىدىن كىيىم بولـۇپ قالغـان» دېسـە، سـىلەر شـۇ كاتتىلارنىـڭ گەپىـلىرىنى قوبـۇل قىلامســىلەر؟ ئەگـەر پـۈتۈن دۇنيـادىكى ئاتـاقلىق ئۇنىۋېرسىتېتلارنىڭ كاتتا- كاتتا پروفېسسورى بىرلىشىپ سىلەر ئولتـۇرۇۋاتقان ئـۆينى كۆرسىتىپ تۇرۇپ: «بۇ ئۆي ئەزەلدىن بار ئـىدى، بـۇ ئـۆينى ھـېچكىم ياسـىمىغان، ئۆزىچە سېلىنىپ قالغان» دېسە، سىلەر ئۇلارنىڭ ئەقىدە ۋە ئىخلاس بىلەن قىلىۋاتقـان ھەر خىل چۈشەندۈرۈشلىرىگـە قـاراپ، ئـۇلارنىڭ بۇنـداق ئاساسسـىز گەپلىرىگـە ئىشىنىشىڭلار مۇمكىنمۇ؟

# ئەمدى دىققەت قىلىڭلار

يۇقىرىدا كېچە- كۈندۈز كۆز ئالدىڭلاردا تۇرىدىغان بىر نەچچە نەرسىلەرنىڭ مىسـالى بايـان قىلىنـدى، ئـۇلارنى قايتـا بىـر مـۇلاھىزە قىلـىپ نەتىجـە چىقىرىشـقا تىرىشىڭلار.

يۇقىرىدا دېيىلگەندەك ئەگەر سىلەرگە بىر ئادەم ئـاددى بىـر دۇكـاننى ئـۆزى

ئېچلىپ، ئۆزى يېپىلىدۇ دېسە ئىشەنمەيدىكەنسىلەر، ئاددى بىر زاۋۇتنى ئۆزلىكىدىن ياسالغان، ئۆزلىكىدىن مېڭىۋاتىدۇ، ئۆزلىكىدىن باشقۇرۇلىدۇ دېسە ئۇنىڭغىمۇ ھەرگىز ئىشەنمەيدىكەنسىلەر. ئۇنىدىن باشقا كىچىك- كىچىك نەرسىلەرنى كۆرسىتىپ دۇنيانىڭ كاتتا- كاتتا ئالىملىرى ئۇلارنىڭ ئۆزلىكىدىن ياسالغانلىقىغا ھۆكۈم قىلسا سىلەر بۇنىڭغىمۇ ئىشەنمەيدىكەنسىلەر. قېنى ئۆزەڭلار جاۋاب بېرىڭلارچۇ؟ شۇنداق كەڭ



ۋە چوڭ ئاسمان، بىپايان زېمىن، قۇياش، چوڭ- كىچىك يۇلتۇزلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، ھەر خىل نەرسىلەر خۇددى قول سائىتىنىڭ سايمانلىرىغا ئوخشاش شۇنداق مۇرەككەپ تىزىلغان «زاۋۇت» سىلەرنىڭ ئالدىڭلاردا كېچە- كۈندۈز ھەرىكەت قىلىۋاتىدۇ. بۇ «زاۋۇت» ئىچىدە دېڭىزلار بولۇپ، ئۇلاردىن قۇياش ھارارىتى ئارقىلىق بۇس (ھور) پەيدا بولىدۇ. بۇ ھورلاردىن



پەيدا بولغان بۇلۇتلارنى شامال ئۇچۇرۇپ يۈرۈپ دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىغا تارقىتىدۇ. ۋاقتى كەلگەندە بۇلۇتلارغا سوغۇقلۇق يەتكۈزۈپ، ئۇ بۇسلاردىن يەنە ئىككىنچى قېتىم سۇ ياسىلىدۇ، ئۇ سۇلار بۇيرۇق بولغان ھامان سۇ بولۇپ تامچە-تامچە ھالەتتە يەرگە چۈشىدۇ. كەڭ كەتكەن قورغاق زېمىنلار سۇنى ئىچكەندىن كېيىن قايتا ھاياتلىققا ئىگە بولىدۇ. سۇ ئىچىپ تىرىلگەن زېمىننىڭ قورسىقىدىن خىلمۇ- خىل، رەڭگا- رەڭ گىياھلار ئۈنۈپ چىقىدۇ. شۇ ئۆسۈملۈكلەردىن خىلمۇ- خىل ئاشلىقلارنى، ھەر خىل گۈللەنى،ھەر خىل مېۋىلەرنى ئىشلەپ چىقىرىسلەر. بىز يۇقىرىدا دېگەن بۇ جەرياندا خۇددى بىر زاۋۇتنى ئۆزلىكىدىن ياسىلىپ قالغان، ئەسلىدىلا بار ئىدى دېسە قانداقمۇ ئىشەنگۈڭلار كېلەر؟! ئاددى ئۇرۇندۇق ۋە بىر غېرىچ رەختكە چاغلىق نەرسىلەرنى ئۆزىچە ياسىلىپ قالدى دېگەن ئادەملەرنى بۇلارنىڭ ئەقلى- ھۇشى جايىدا ئەمەس، ساراڭ بولۇپ قاپتۇ دەپ ھۆكۈم قىلىۋاتقان ئادەملەر شۇ قەدەر چوڭ ئاسمان- زېمىننى ئۆزى ياسىلىپ قالغان دېگەن ئادەملەرگە نېمە دەپ ھۆكۈم قىلار؟ ئاسمان- زېمىننى ئۆزلىكىدىن پەيدا بولۇپ قالغان دەيدىغان ئادەملەر، دۇنيادىكى بارلىق جانىۋارلارنى، شۇنچىۋالا كۈچلۈك ۋە ئەقىللىق ئىنسانلارنىمۇ ئۆزىچە پەيدا بولۇپ قالغان دېيىشى كېرەك. شۇنداق دېسە توغرا بولارمۇ؟ ئۆتكۈر پىكىرلىك مېڭەڭلار بىلەن ئىنسانلارنىڭ نېمىدىن تەركىپ تاپقانلىقى ھەققىدە ئويلىنىپ بېقىڭلار.

دۇنيادىكى ئۇلۇغ ئىلىم- پەن ئالىملىرى ھەر خىل ئىلغار ئۈسكۈنىلەر بىلەن ئىنسان بەدىنىنى ئانالىز قىلىپ كۆرۈش ئارقىلىق، ئىنسان بەدىنىنىڭ تۆمۈر، فوسفور، ئازوت، ئوكسىگىن، ھىدروگىن، كاربۇن قاتارلىق نەچچە تىينغا ئەرزىمەيدىغان ماددىلاردىن تەركىب تاپقانلىقىنى تەتقىق قىلىپ تېپىپ چىقتى. ھازىر يېڭى دەۋردە ھەر خىل نەرسىلەرنى ۋە سۆزلەپ تۈگەتكۈسىز قۇرال- ئۈسكۈنىلەرنى كەشىپ

قىلغۇچى ئالىملار يېتىشىپ چىقماقتا. ئاشۇنداق نەرسىلەرنى ياساشقا قادىر بولغان ئالىملار ئادەم جىسمىدە بار بولغان نەرسىلەرنى بەلگىلىك مىقداردا بىرىكتۈرۈپ ئادەم ياساشقا قادىر بولالامدىمۇ؟ ياق، ياسىيالىشى مۇمكىن ئەمەس. ھالىمىز شۇنداق تۇرسا، تۇز، گاز، كۆمۈر، ھاۋا قاتارلىق بىر نەچچە ئاددى نەرسىلەردىن يارالغان، سۆزلىيەلەيدىغان، ماڭالايدىغان، كۆرىدىغان، ئاڭلايدىغان، ئايرۇپىلان ياسىيالايدىغان، دۇنيانىڭ بىر بۇرجىكىدىن يەنە بىر بۇرجىكىگە خەۋەر يەتكۈزەلەيدىغان ئەسۋابلارنى ياسىيالىغان ئادەملەرنى ئۆزلىكىدىن پەيدا بولۇپ قالغان دېسە، بۇ قانداقمۇ ئىشەنگىلى بولىدىغان سۆز بولىدى؟ قايسى ئىنساننىڭ ئەقلى مۇنداق ناھەق يالغان گەپنى قوبۇل قىلالايدۇ؟ ئانىنىڭ قۇرسىقىدىن ئىبارەت بۇ «زاۋۇت»تىن ئىنساننىڭ قانداق ياسىلىپ چىقىدىغانلىقى توغرىسىدا ئازراق مۇلاھىزە يۈرگۈزۈپ بېقىڭلار، ئانىنىڭ قۇرسىقىدىكى بالىغا دادىسىنىڭ ھېچقانداق ئۇستىلىقى ئىشلىمەيدۇ. ئانىنىڭ ھېچ بىر ھېكمىتى بۇنىڭدا يوق، ئانىنىڭ قۇرسىقىدىكى خالتىغا مەخسۇس مىكروسكوپ بولمىسا كۆرگىلى بولمايدىغان بىر نەرسە پەيدا بولۇپ قالىدۇ. قاچان قايسى ۋاقىتتا بىرلىشىپ قالغان بىلگىلى بولمايدۇ. ئانىنىڭ قېنى ئۇنىڭ قېنى بولۇشى باشلىنىپ كېتىدۇ. ۋاقتى كەلگەندە ئۇ ئىنچىكە نەرسىگە كۆمۈر، تۇز، گاز ۋە ھاۋا قاتارلىق باشتا دەپ ئۆتتۈلگەن نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى بەلگىلىك مىقداردا ئۇنىڭغا قوشۇلۇپ، ئىنچىكە بىر چىشلەم گۆشكە ئايلىنىدۇ. ئۇ بىر چىشلەم گۆش ۋاقىت ئېتىبارى بىلەن ئاستا– ئاستا يوغىنىغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ باش بىكىتىلىدىغان جايىغا باش، بۇرۇن بىكىتىلىدىغان جايىغا بۇرۇن، قۇلاق بىكىتىلىدىغان جايىغا قۇلاق، كۆز بىكىتىلىدىغان جايىغا كۆز ۋە باشقا قول، پۇت، يۈرەك، جىگەر، ئاشقازان قاتارلىق ھەممە كىچىك ئەزالىرى ئۆز جايىغا ئورۇنلىشىدۇ. ئۇندىن كېيىن ئۇستىخان پەيدا بولۇپ، ئۇ بىر ئىنساننىڭ شەكلىگە ئايلىنىدۇ. كېيىن ئۇنىڭغا كۆرۈش، ئاڭلاش، تېتىش ئىقتىدارى،

شۇنداقلا پۇراش، سۆزلەش، چۈشىنىش، بىلىش ۋە شـۇنىڭغا ئوخشـاش بىـر نەچچـە يۈزلىگەن ھېسابسىز ئىقتىدارلار بېرىلىدۇ. ئۇ بالا ھەر تەرەپـتىن تولـۇق، مۇكەممـەل ياسىلىپ بولغاندىن كېيىن، توققۇز ئايدىن بېرى ئۆزى تۇرۇۋاتقان ئانىنىڭ قورسـىقىدىن ئىبارەت «زاۋۇت»تىن ئۇسسۇپ (بۇسۇپ) سـىرتقا چىقىـدۇ. مانـا شـۇنداق تەرىقـىدە دۇنيانـىڭ ھـەر قايسـى جايلىرىـدا كۈنىگـە مىڭلىغـان، يۈز مىڭلىغـان ئىنسـانلار «ياسىلىپ» چىقىۋاتىدۇ. لېكىن ئـۇلار بىـر– بىرىگـە زادى ئوخشـىمايدۇ. ئـۇلارنىڭ شەكلى، رەڭگى، ئاۋازى، قۇۋۋەتلىرى، ئىقتىـدارلىرى، تـەبىئىتى، ئـەخلاقى سۈپـىتى قاتارلىقلار بىر– بىرىدىن پەرقلىنىدۇ، ھەتتا «بىر زاۋۇتتـا ياسـالغان» (بىـر قۇرسـاقتىن چىققان) باللار بىر– بىرىدىن پەرقلىنىدۇ. بۇ ئىشلار شۇنداق ئاجايىپ ۋە ھېكمـەتلىك ئىشلاركى، بۇ ئىشلارنى ئىنسان زادى ئويلاپ ياكى كۆزى بىلـەن كـۆرۈپ تېگىگـە يېتەلمەيدۇ. كۆرۈپ ئەقلى ھەيرانلىقتا ھاڭ– تـاڭ قالـىدۇ. ئالـەم بوشـلۇقىدىكى يـەر شارىنىڭ ئالدىمىزدا ھەرىكەتلىنىۋاتقانلىقى شۇنداق ئاجايىپ ۋە مۇرەككـەپ ئىشـلار. ئانىنىڭ قۇرسقىدىن ئىبارەت «زاۋۇت»تىن شۇنداق ھېكمەتلىك ئادەملەرنىڭ ياسـىلىپ چىقىشى، بۇ كاتتـا ئىشـلارنىڭ ھەممىسـى بـۇ دۇنيـادىكى ھەممـىدىن كاتتـا ئـالىم، ھەممىدىن ئۇلۇغ، ناھايىتى ھېكمەتلىك، ھېچ كىشىگە ھاجىتى چۈشمەيدىغان، ھەممـە ئىشنى قىلالايدىغان، ھەممىدىن ئۇستا ئاللاھنىڭ ماھارىتى بىلـەن بولغـان ئەمـەس، بـۇ ئىشلار ھەر قانچە ھېكمەتلىك بولسىمۇ ئۆزىچە بولـۇپ قېلىشـى مـۇمكىن دېيىلسـە، سىلەر ئۇلارنىڭ گېپىگە ئىشىنەمسـىلەر؟ بـازاردا ئـېچىلىپ تـۇرغان شـۇنداق كاتتـا دۇكاننى كۆرۈپ، بـۇ دۇكاننـىڭ ئىگىسـىنىڭ بـايلىقىنى، تـەجرىبىلىك تىجـارەتچى ئىكەنلىكىنى بىلەلەيمىز. بۇ دۇكان ئۆزىچە ئېچىلىپ قالىدۇ، بـۇ دۇكاننـىڭ ئىگىسـى يـوق دېيىشـە ئىشـەنمەيمىز. زاۋۇتـىڭ مېڭىۋاتقـانلىقى بىزگـە ئۇسـتا بىـر ئىنـژېنېر، باشقۇرغۇچى ۋە ئىشلىگۈچىلەرنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلايدۇ. بىز بۇ زاۋۇتنىڭ ئىگىسـى

يوق دېسە ئىشەنمەيمىز. ھەرەم بەيتۇللانىڭ شۇنداق كاتتا سېلىنغان ئىمارەتلىرىگە قاراپ ناھايىتى ئۇستا تېخنىك لاھىيلەپ چىققانلىقىنى، ئىشلىگۈچىلەرنىڭمۇ شۇنداق قالتىس ئىكەنلىكىنى، دۇنيادا شۇنداق ئۇلۇغ تېخنىكلارنىڭمۇ بارلىقىنى بىلىۋالالايمىز. شۇنىڭغا ئوخشاش ئۇچمىزدا تۇرغان كىيىم ئۇستا بىر سەيپۇڭنىڭ بارلىقىنى ۋە توقۇيدىغان زاۋۇتنىڭ بارلىقىنى، شۇ زاۋۇتنىڭ ئىنژېنېرلىرى بارلىقىدىن تارتىپ ھەممىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. ئالدىمىزدا تۇرغان ئۇستەل، ئورۇندۇق قاتارلىق نەرسىلەر ئۇستا بىر ماھارەتنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. بىز ئۇنىڭدىن شۇلارنىڭ بارلىقىنى بىلىۋالالايمىز.

ئەگەر بىر كىشى كېلىپ بۇ كىيىم ئۆزلىكىدىن تىكىلگەن، بۇ ئورۇندۇق ئۆزلىكىدىن ياسالغان دېسە ھەرگىز ئىشەنمەيمىز. ھەر قانچە كاتتا ئالىم ۋە پروفېسسورلار كېلىپ قورۇلۇشلار، زاۋۇتلار ئۆزىچە ياسالغان، ئۇ قورۇلۇشلار ئۇستا تېخنىكلارنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلىمايدۇ دەپ ھەر قانچە چۈشەندۈرسىمۇ بىز ئۇنىڭ گېپىنى رەت قىلىپ ھەرگىز ئىشەنمەيمىز. ئەمدى شۇنداق كاتتا، چوڭ ۋە مۇرەككەپ بولغان ئاسمان- زېمىندىن ئىبارەت زاۋۇتنىڭ ئالدىمىزدا ھەرىكەت قىلىۋاتقانلىقىنى، ئانىنىڭ قورسىقىدىن ئىبارەت شۇنداق كىچىك زاۋۇتتىن ھەر خىل ئىنسانلارنىڭ چىقىۋاتقانلىقى- ھەممىدىن كاتتا، قۇدرەتلىك، ھېكمەتلىك، ئۇستا، كۈچلۈك بىر زاتنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلىمايدۇ، بۇلار ھەممىسى ئۆزىچە پەيدا بولغان دېگەن ئادەملەرنى بۇلارمۇ ئوقۇغان، بىلىملىك ئادەملەر دېيىشىمىز- ئۆزىمىزنىڭ ئەقلىمىزگە تۆھمەت چاپلىغانلىق بولمامدۇ؟ بولۇپمۇ مەن ئۇنداق ئادەملەرنى مەن بىلەن بەس- مۇنازىرە قىلغۇچىلىكى بار ئادەم دەپ قارىمايمەن. بۇرادەرلەر، بۇ يەرگە كەلگىچە بولغان چۈشەندۈرۈشلىرىمىزنى ئوبدان چۈشەنگەن بولساڭلار سىلەرنىڭ دىلىڭلاردا ئەلۋەتتە زادى دۇنيا ۋە بىز مەخلۇقلارنى پەيدا قىلغۇچى كىشى بار ئىكەن

دەيدىغانلىقىڭلارغا جەزمىيەت پەيدا بولىدۇ.

ئەمدى ئىككىنچى مەزمۇنغا ئۆتىمىز. ئىككىنچى مەزمۇنىدا دۇنيادا ئاللاھنىڭ بارلىقىغا ئىشەنگەندىن كېيىن، ئەگەر ئاللاھ بولىدىكەن، نەچچە بولۇشى لازىم دېگەن ھەقتە سۆزلىشىمىز.



## ئويلاپ بېقىڭ

1. ئۆزىچە ئېچىلىپ، يېپىلىۋاتقان دۇكاننىڭ ۋە ئۆزىچە ياسالغان زاۋۇتنىڭ بارلىقىغا ئىشىنەمسىز؟

2. ئاسمان زېمىندىن ئىبارەت بۇ چوڭ «زاۋۇت» ئۆزىچە پەيدا بولغانمۇ؟ ياسىغۇچىسى بارمۇ؟ ئۇ زات كىم؟

# 2. باب ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ھۆججەت ۋە ئىسپاتلار

بۇرادەرلەر، سىلەرنىڭ ھەر قانداقىڭلار دۇنيادا پادىشاھسىز دۆلەت بولمايدۇ. مەيلى دۆلەت بولسۇن، مەيلى ئۆلكە بولسۇن، مەيلى شەھەر بولسۇن، مەيلى گۇڭشې (كوممۇنا) بولسۇن، مەيلى كەنتە بولسۇن، كىچىك بولسۇن، چوڭ بولسۇن، ھەر قانداق يەرگە باشلىق، شۇجى بولمىسا بولمايدۇ دېگەن گەپكە ئىشىنىسىلەر. چۈنكى ھەر قانداق بىر دۆلەت ياكى شەھەردە ياشىغۇچىلار ئۈچۈن بىر تۈزۈم بولۇشى لازىم. تۈزۈم بولۇشى ئۈچۈن بىر باشلىق (مەسئۇل بولغۇچى كىشى) بولۇشى لازىم. شۇنىڭغا ئوخشاش ھاياتىمىزدىكى بارلىق چوڭ- كىچىك ئىشلار ئۈچۈن شۇلارنى باشقۇرۇپ بېرىدىغان باشلىق بولۇشى لازىم. ئەگەر باشقۇرغۇچى

بولمسا، ئىشلار راۋاج تاپالمايدۇ. ئەمدى باشلىقسىز ھېچ ئىشنىڭ ئاقمايدىغانلىقىغا قايىل بولدۇق. ئەگەر شۇ باشلىقلار ئىككى بولسا قانداق بولىدۇ؟ مەسىلەن: بىر دۆلەتنىڭ ئىككى پادىشاھى بولسا ياكى بىر گۇڭشېنىڭ ئوخشاشلا ئىككى شۇجىسى بولسا، ياكى بىر مەكتەپنىڭ ئىككى مۇدىرى بولسا، ياكى بىر لىيەن ئەسكەرنىڭ ئوخشاشلا ئىككى لىيەن باشلىقى بولسا، شۇنداق يەرلەرنىڭ تەرتىۋى قانداق بولار؟ دۇنيادا ئاشۇنداق بولغان دېگەن گەپلەرنى سىلەر ئاڭلاپ باققانمۇ؟ ئەگەر بىر دۆلەتتە ئوخشاشلا ئىككى پادىشاھ بولسا، شۇ دۆلەتنىڭ تەرتىپ- تۈزۈملىرى بىر كۈن جايىدا تۇرارمۇ؟ سىلەر ئۆزەڭلارنىڭ ھاياتىڭلاردىكى كىچىك- كىچىك ئىشلارغا بۇ گەپنى سېلىشتۇرۇپ كۆرۈڭلار، ئەگەر ھەر قانداق بىر ئىش ئوخشاش ئىككى ئادەمنىڭ مەسئۇلىيىتىگە قويۇلسا، ئۇ ئىش ھەرگىز راۋاج تاپالمايدۇ. چۈنكى ھەر ئادەمنىڭ خىيالى ۋە ئوي- پىكرى ھەرگىز بىر يەردىن چىقمايدۇ. ئەگەر بىرسىنىڭكىگە يەنە بىرسى ئۇناپ قالسا، ئۇ يەنە بىرسى بىلەن تەڭ ھوقۇقتا بولغان بولمايدۇ. ئەگەر ئۇنىمسا ئىككىسىنىڭ پىكرى ئوخشاش بولمايدۇ- دە، شۇنىڭ بىلەن ئارىدا جېدەل- ماجىرا ۋە زىددىيەت يۈز بېرىدۇ. شۇ يەردە نۇرغۇن تۈزۈمسىزلىك بولىدۇ. دۇنيادىكى خاتىرجەملىك، بىر- بىرىگە ياردەم بېرىش، قائىدە- تۈزۈملەرگە بويسۇنۇش راۋاجلانغان يەرلەردە چوقۇم بىرلا كۈچ، بىرلا تاقەت ھۆكۈم سۈرىۋاتقان بولىدۇ. ئۇنداق بولمىغاندا ئۇلار ھەرگىز مۇنداق خاتىرجەملىكتە ياشاش، قائىدە- تۈزۈملۈك بولۇشلارنى ھاسىل قىلالمىغان بولىدۇ. ھەقىقەت شۇنداقكى، زادى دۇنيادا بىرلا كۈچ ھوقۇق سۈرمىگىچە خاتىرجەملىك، تەرتىپلىك ۋە تۈزۈملۈك بولۇش قولغا كەلمەيدۇ. بۇ گەپلەرنى ھەر قانداق ئەقىل ئىگىسى قوبۇل قىلىدۇ، ئۇ توغرىدا ئىككىلىنىپ قالمايدۇ. ئەمدى بىز يۇقىرىدىكى گەپلەرنى ئېسىمىزدە چىڭ تۇتۇپ، ئالدىمىز ۋە كەينىمىزدىكى دۇنياغا نەزەر

تاشلايلى: ئالدىڭلاردا تۇرغان دۇنيانى، كۆز ئالدىڭلاردا چۆگىلەۋاتقان ئونمىڭلىغان، يۈز مىڭلىغان يۇلتۇزلار، ئاي، قۇياش ۋە باشقا توپقا ئوخشاش چۆگىلەۋاتقان يۇلتۇزلارنى ئويلاپ بېقىڭلار. بۇلارنىڭ چۆگىلىشىدە قانچىلىك مەزمۇت تۈزۈم بار؟ بىرەر قېتىم كېچىنىڭ ئۆز ۋاقتىدىن ئىلگىرى كېلىپ قالغىنىنى كۆردۈڭلارمۇ؟ بىرەر قېتىم كۈندۈزنىڭ ئۆز ۋاقتىدىن ئىلگىرى كىتىپ قالغىنىنى كۆردۈڭلارمۇ؟ كۈننىڭ بىرەر قېتىم كەينىگە يېنىپ كىتىپ بارغانلىقىنى كۆردۈڭلارمۇ؟ يۇلتۇزلارنىڭ ئۆز يولىدىن چەتنەپ، قىلچە ئۇيان يا بۇيانغا مېڭىپ سالغىنىنى كۆردۈڭلارمۇ؟ يۇلتۇزلار ئىچىدە يەر شارىدىن نەچچە يۈز مىڭ ھەسسە چوڭ، قۇياشتىنمۇ نەچچە مىڭ ھەسسە چوڭ يۇلتۇزلار بار. شۇلارنىڭ ھەممىسى قول سائىتىنىڭ ئىچىدىكى سايمانلارغا ئوخشاش شۇنداق مۇرەككەپ ئورۇنلاشتۇرۇلغان. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇپ قويۇلغان يولى بىلەنلا مېڭىۋاتىدۇ. ئۆزلىرىنىڭ بەلگىلەنگەن ئورۇنلىرىدىن قىلچە ئۇيان- بۇيان بولمايدۇ. ئۇلار نېمە ۋەزىپە تاپشۇرۇلغان بولسا، شۇ ۋەزىپىنىلا ئورۇنلايدۇ. يىلدىن- يىلغا ياكى كۈندىن- كۈنگە ئۇلارنىڭ مېڭىشلىرىدا قىلچە پەرق بولمايدۇ. ئەگەر ئىككى پويىز ئۆز يولىدىن چىقىپ كېتىپ، بىر- بىرى بىلەن سوقۇشۇپ كېتىدىغان بولسا ئۇلار كۇكۇم- تالقان بولۇپ كېتىدۇ. ئەگەر بىرەر يۇلتۇز ياكى باشقىلار ئۆز ئورۇنلىرىدىن چىقىپ كىتىپ، بىر- بىرى بىلەن سوقۇشۇپ كېتىدىغان بولسا پۈتۈن دۇنيا بىردەمنىڭ ئىچىدە ۋەيران بولىدۇ. ھەممىسى ئاستىن- ئۈستۈن بولۇپ كېتىدۇ. بىز يۇقىرىدا ئاسمان توغرىسىدا سۆزلىدۇق، ئەمدى ئۆزىمىز تۇرىۋاتقان زېمىنگە ۋە ئۆزىمىزگە قاراپ باقايلى. قانچىلىك كۆپ ھەرىكەتلەرنى بايقايدىكەنمىز. يەر شارىغا چېچىلىپ تۇرغان هايات دېگەن ئويۇنلارنى كۆرىۋاتىمىز. ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىردىن- بىر قائىدە- تۈزۈملەرگە باغلىق، زېمىننى تۇتۇپ تۇرىدىغان كونترولچى- زېمىن ئۈستىدىكى

ھەممە نەرسىلەرنى ئۆز ھىمايىسىگە ئېلىپ ساقلاپ تۇرىدۇ. زېمىننى ئېلىپ ئېيتساق، زېمىندىن ئىبارەت بۇ «زاۋۇت»تىكى شۇنداق مۇرەككەپ سايمانلارنىڭ ھەممىسى ئۆز قائىدە- تۈزۈملىرىگە بويسۇنماقتا. بۇلارنىڭ تەرتىپ- تۈزۈملىرىدە قىلچە ئۆزگىرىش بولمايدۇ. ھاۋا ئۆزىنىڭ تەرتىۋىگە بويسۇنماقتا، سۇ ئۆزىنىڭ تۈزۈمىگە ئەگىشىپ كەلمەكتە. ئىسسىق، سوغۇق ئۆز قائىدىلىرىگە قۇل بولماقتا. ۋە يەنە تۇپا، تاش، ئالىيۇمىن، تۆمۈر، تۇك، بارلىق دەل- دەرەخلەر ۋە باشقا جانىۋارلارنىڭ ھەممىسى ئۆز قائىدە- تۈزۈملىرىگە بويسۇنۇپ كەلمەكتە. ھېچقانداق ئاساسى يوق، ھەر قايسى پارچىلار ئۆز چىگرىلىرىنىڭ ئىچىدە ئۆز تۈزۈملىرىگە ئەگەشكەن ھالەتتە بىر- بىرسى بىلەن ھەمكارلىشىپ ئىشلەۋاتىدۇ. شۇ سەۋەبلىك دۇنيادىكى بارلىق ئىشلار نورمال داۋاملاشماقتا. بىز يەرگە تېرىغان بىر دانە ئۇرۇقتا پۈتۈن ئاسمان- زېمىندىكى قۇۋۋەتلەر بىرلىشىپ ياردەم بەرمەيدىغان بولسا ھەرگىزمۇ دەرەخ بولالمايدۇ. بىز تېرىغان ئۇرۇقتا زېمىن ئۆز غەزىنىسىدىن ئۇزۇقلۇق بېرىدۇ. قۇياش مۇۋاپىق مىقداردا ئىسسىقلىق يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. ھاۋامۇ كېرەكلىك ماددىلارنى يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. قۇياش ئۇنىڭ پىششىغا سەۋەبچى بولىدۇ. كېچە ئۇنىڭغا ھۆللۈك ۋە شەبنەم يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. شۇنداق قىلىپ بىز تېرىغان بىر دانە ئۇرۇق پۈتكۈل ئاسمان- زېمىندىكى قۇۋۋەتلەرنىڭ ياردىمىدە ئاندىن چوڭ بىر دەرەخقە ئايلىنالايدۇ. ئۇنىڭدىن ھەر خىل مېۋىلەر چىقىدۇ. ئوخشاشلا بۇغداي ۋە قۇناقلار ئۈچۈنمۇ ھەممە كۈچلەر بىرلىشىپ ياردەم بېرىدۇ. بەلكى بىز ئىنسانلارمۇ ئاسمان- زېمىندىكى قۇۋۋەتلەرنىڭ ياردىمىدە ئاندىن تىرىك ھالدا ياشاۋاتىمىز. يالغۇز ھاۋالا باشقا قۇۋۋەتلەرگە ماسلىششتىن باش تارتىدىغان بولسا، بىز ئىنسانلارمۇ شۇنىڭغا ئەگىشىپ يوق بولۇپ كېتىمىز ئەمەسمۇ؟ ئەگەر سۇ، ھاۋا، ئىسسىقلار بىر- بىرىگە تەسىر كۆرسىتىپ ماسلاشمايدىغان بولسا يامغۇر ياغمايدۇ. ئەگەر سۇ بىلەن تۇپراق

ماسلاشمايدىغان بولسا، بىزنىڭ باغلىرىمىز ۋە ئېتىزلىرىمىز پەقەتلا قۇرۇپ كېتىدۇ ئەمەسمۇ؟ شۇنىڭ بىلەن بىز ئۆي سالالمايمىز. ئەگەر سەرەڭگە بولمىسا بىز ئۇچاققا ئوت ياقالمايمىز. بىزنىڭ زاۋۇتلىرىمىزمۇ توختاپ قالىدۇ. ئەگەر تۆمۈر ئوتنىڭ تەسرىنى قوبۇل قىلمايدىغان بولسا، بىز ماشىنا- پويىزلار ئۇيياقتا تۇرسۇن، بىر تال يىڭنە ۋە پىچاققا چاغلىق نەرسىلەرنىمۇ ياسىيالمايمىز. دېمەك، سىلەرنىڭ بۇ زېمىندا قىلىپ كېتىپ بارغان ئىشلىرىڭلارنىڭ ياخشى يۈرۈشۈشى پەقەت پۈتۈن ئاسمان- زېمىندىكى قۇۋۋەتلەردىن ئىبارەت ھەر قايسى «ئىدارە- جەمئىيەت»لەر بىر- بىرى بىلەن بىرلىشىپ، قائىدە- تۈزۈملەرگە قاتتىق رىئايە قىلىپ، بىزگە ياردەم بېرىۋاتقانلىقى ئۈچۈن ۋە ھېچقايسىسىنىڭ ئۆزىگە تاپشۇرۇلغان ۋەزىپىسىنى ئورۇنلىماسلىقىغا ياكى ئارقىغا سۆرەپ تۇرۇۋېلىشىغا ياكى بىر «مەھكىمىنىڭ خىزمەتچىلىرى» «يەنە بىر مەھكىمىنىڭ خىزمەتچىلىرى» بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى ئۈزۈۋېتىشىگە ھېچقانداق ھوقۇقى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، ئۆزلىرىنىڭ ئۈستىدا ھۆكۈم سۈرۈۋاتقان بىرلا پادىشاھنىڭ ھۆكۈمى بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. ئۇلارنىڭ بۇ ھۆكۈملەرگە بويسۇنماسلىقىغا ھېچ چارىسى يوق.

بىز يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەن گەپلەرنىڭ ھېچ يالغىنى يوق. سىلەرنىڭ بۇ گەپلەرنى راست دەپ ئىشىنىدىغانلىقىڭلارنى بىلىمەن. ئەگەر شۇ گەپلەرنىڭ ھەممىسى راست بولمىغان بولسا، بۇ ئاسمان- زېمىندىكى ھەر خىل ماددىلىق كۈچلەر بىر- بىرى بىلەن نېمانچە ياخشى ماسلىشىدۇ؟ بىر- بىرىگە ياردەم بېرىشىدۇ؟ نېمە سەۋەبتىن ئۇلار شۇنداق مەزمۇت تۈزۈمگە باغلانغان؟ نېمە ئۈچۈن ئۇلار ئۇ تەرتىپلەرگە شۇنداق بويسۇنىدۇ؟ ئاسمان- زېمىندىكى شۇنداق چوڭ ۋەزىپىلەرنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان بۇ چوڭ «ئىدارە- جەمئىيەتلەر» ئوتتۇرىسىدا نېمە ئۈچۈن بىرەر قېتىممۇ جىدەل- ماجرا بولمايدۇ؟ قاچاندىن باشلاپ ئىنسانلار بۇ

زېمىن ئۈستىدە غەلىبە ئورنىدا تۇرۇپ كېلىۋاتقىنىنى بىز ئوبدان بىلىمىز. بىر نەچچە يۈز مىڭ يىلنىڭ مابەينىدە، بۇ ئاسمان- زېمىندىكى «ئىدارە- جەمئىيەتلەر»نىڭ تۈزۈملىرى بىر خىل تۈردە داۋام قىلىپ كېلىۋاتىدۇ. دەرەخلەر ۋە باشقا ئۆسۈملۈكلەر ئۆز قەرەلىدە ئۈنۈۋاتىدۇ. نېمە ئۈچۈن ئاي يەر شارىغا سوقۇلۇپ كەتمەيدۇ؟ نېمە ئۈچۈن كېچە- كۈندۈزنىڭ ۋاقىتلىرىدا ئازراق پەرق بولمايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن «ھاۋا ئىدارىسى» بىلەن «سۇ ئىدارىسى» ئۇرۇشۇپ قالمايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن «سۇ ئىدارىسى» بىلەن «سۇ ئىدارىسى» زىددىيەتلىشىپ قالمايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن ئىسسىق بىلەن ئوت بىر- بىرىگە تەسىر كۆرسىتىشتىن يالقالمايدۇ؟ دېمەك، شۇنچە كاتتا (مۇھىم) «ئىدارە»لەر شۇنچە خىلمۇ- خىل «خىزمەتچىلەر»، نېمە ئۈچۈن ئۇلارنىڭ قائىدىلىرىدە بىرەر سكونت ئالدى ياكى كەينىگە بولۇپ قالمايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئانچە- مۇنچە توقۇنۇشلار بولۇپ قالمايدۇ؟ بۇ سوئاللارغا قېنى ئۆزۈڭلار جاۋاب بېرىپ بېقىڭلارچۇ؟

بىر ئاددى مەكتەپتە ئىككى نەپەر ئوخشاش ھوقۇقتىكى مەكتەپ مۇدىرىنىڭ بولماقلىقى بىلەن مەكتەپنىڭ پۈتۈن ئىنتىزامى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. بىر ئاددى ئىدارىدە ئىككى نەپەر باشلىق بولسا، ئىككى باشلىق بولغان سەۋەبتىن تۈزۈمسىزلىك كېلىپ چىقىدۇ. دېمەك، ئاسمان- زېمىندىكى كۆپلىگەن كۈچلەرنىڭ قاتتىق تۈزۈم ئىچىدە چۈگىلەۋاتقانلىقى بىزگە، زادى شۇلارنىڭ كەينىدە ھەممىدىن كۈچلۈك، ھەممىدىن غالىب بىر كىشىنىڭ بارلىقىنى، 10- 20 ئاللاھ ئەمەس، ئىككى ئاللاھ بولۇپ قالغان تەقدىردىمۇ، شۇلارنىڭ تەرتىپى- مۇنداق مەزمۇت ھالدا ماڭالمايدىغانلىقىنى، ھەمدە شۇلارنىڭ ھەممىسىنى ياسىغان ۋە پەرۋىش قىلىۋاتقان بىر تاقەتلىك كۈچنىڭ بۇيرۇقىدىن قىلچە ئۇيان- بۇيان بولمايدىغانلىقىنى بىزگە ئەينەن قىلىپ كۆرسىتىپ بېرىۋاتىدۇ.

# خۇلاسە

دۇنيا ئۆزىچە پەيدا بولۇپ قالمىغان، بەلكى دۇنيانى ئىككى ئەمەس بىرلا ئاللاھ ياسىغان. ياسىغۇچىسىمۇ بىرلا بولۇپ، ئۇنىڭ ھېچقانداق ياردەمچىسىمۇ يوق. دۇنيادىكى «ئىدارىلەر» باشلىقسىز چۈگىلەۋاتمايدۇ، بەلكى بىرلا باشقۇرغۇچى باشلىقنىڭ قول ئاستىدا باشقۇرۇلۇپ كېتىۋاتىدۇ. بۇ دۇنيادىكى «ئىدارە-جەمئىيەت»لەرنىڭ شۇنچە قاتتىق تۈزۈم ئىچىدە كېتىۋاتقانلىقى، بىزگە ھۆكۈمەتنىڭ ھەممە ئىختىيارلىقى، ھەممە ئىشلىرى، بىرلا پادىشاھنىڭ قولىدا ئىكەنلىكى، بۇ دۇنيادا شۇ پادىشاھتىن باشقا پادىشاھنىڭ ھۆكۈم قىلىشىغا ھوقۇق يوق ئىكەنلىكى، بۇ دۇنيادا شۇ پادىشاھتىن باشقا پۈتكۈل ئاسمان- زېمىندىكى ھۆكۈمەت، پۈتكۈل مەخلۇقات، ئاي، كۈن، ھاۋا، سۇ، دەريا، تاغ، دەرەخ قاتارلىق جىمى شەيئىلەر شۇ بىر پادىشاھنىڭ قول ئاستىدا شۇنىڭغا مەھكۇم ئىكەنلىكىنى، ئىنساننىڭ ئۆلۈشى، تىرىلىشى قاتارلىق ھەممە ئىختىيار شۇ بىر پادىشاھنىڭ قولىدا ئىكەنلىكى ۋە شۇ پادىشاھ پۈتكۈل دۇنيانى ۋە ھەممە نەرسىلەرنى قول ئاستىغا شۇنداق مەزمۇت ئېلىۋالغانلىقىنى ئەينەن كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ھەقىقەتەن شۇنداق كاتتا ھۆكۈمەت ئىنتىزامى بىردىن زىيادە پادىشاھنىڭ بولۇشىغا ئورۇن بېرەلمەيدۇ. ۋە يەنە دۇنيانىڭ تەبىئەت قانۇنى ھۆكۈمەت ئىختىيارلىرىنىڭ ھەممىسى بىرلا پادىشاھنىڭ قولىدا بولۇشنى، يەنە بىرىنىڭ قولىدا قىلچە ئىختىيار بولماسلىقنى، بىرلا پادىشاھنىڭ پادىشاھ بولۇشنى، باشقا ھەر قانداقنىڭ ھۆكۈمى بولماسلىقنى تەقەززا قىلىدۇ. چۈنكى ئەگەر كىچىككىنە ھوقۇق يەنە بىرىنىڭ قولىدا بولىدىغان بولسا يەنە جېدەل ۋە تۈزۈمسىزلىكنىڭ چىقىش ئېھتىمالى چوڭ بولىدۇ. ھوقۇق سورۇش ئۈچۈن كۈچ بولمىسا بولمايدۇ. بەلكى پۈتۈن دۇنيانى بىرلا ۋاقىتتا كۆرەلەيدىغان، بىرلا ۋاقىتتا ھەممىسنىڭ چوڭ- كىچىك مۇئامىلىسىنى چۈشىنىپ يېتەلەيدىغان، ھەممىگە ئۆز

لايىقىدا ھۆكۈم چۈشۈرەلەيدىغان ئىلمىنىڭ بولۇشمۇ لازىم. ئەگەر دۇنيادا ئۇنداق ئەتراپلىق ئىلمى يوق، ئەمما بەزى جايلارنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن باشقۇرالايدىغان ئاللاھدىن باشقا ئىلاھ بولۇپ قالىدىغان بولسا، ئاسمان- زېمىننىڭ مۇرەككەپ «زاۋۇت»لىرى ۋەيران بولۇپ كېتىدۇ. بىز ئاددى قارا ماشىنىنى مىسالغا ئالايلى:

بىر قارا ماشىنىنى شوپۇر ئەمەس ئادەم ھەيدەيدىغان بولسا، ماشىنىنى ئۇيان- بۇيانغا ئۇسىتۇرۇپ ماشىنىنى بۇزۇپ تاشلىغانغا ئوخشاش، دۇنيانىڭ پۈتۈن سىرلىرىنى بىلمىگەنلەرگە دۇنيانى باشقۇرۇش ئىختىيارى بېرىلىپ قالىدىغان بولسا، دۇنيانىڭ تەرتىپ- تۈزۈملىرىنى بۇزۇپ تاشلايدۇ. شۇ سەۋەبتىن ئىنسانلارنىڭ ئەقلى ۋە دۇنيادىكى مەھكىملەرنىڭ چېكلىقى زادى دۇنيادا شۇ دۇنيانى ياسىغان، شۇ دۇنيانىڭ ئىچكىرى- تاشقىرى ھەممە سىرلىرىنى ئوبدان بىلىدىغان بىرلا ئاللاھدىن باشقا ھېچ كىشىنىڭ ھوقۇق سۈرەلمەيدىغانلىقىغا ۋە شۇ بىرلا ئاللاھدىن باشقا كىشىنىڭ مەنمۇ پادىشاھ بولسام بولاتتى دېگىنىگە يول قويمايدۇ. ھەمدە ھېچ كىشى ھوقۇق سۈرۈشتە ئاللاھ تائالاغا شېرىك بولمايدۇ، بۇ گەپلەردىن بۇ دۇنيانى ئاللاھ ئۆزى باشقۇرۇشى لازىم دېگەنلەر ئىسپاتلىنىپ چىقىدۇ. بەلكى ئاللاھدىن باشقا پۈتۈن مەخلۇقات ئاللاھسىز (ئاللاھ پەرۋىش قىلىپ ھاۋا، سۇ، ئىسسىقلىق، سوغۇقلۇقلار بىلەن خەۋەر ئېلىپ تۇرمايدىغان بولسا دۇنيادا بىر سېكونتمۇ ھايات كەچۈرۈشكە) قادىر بولالمايۋاتقان ئاجىز بەندىلەر قانداقمۇ ئاللاھ تائالانىڭ شۇنداق شانۇ- شەۋكەتلىك پادىشاھلىقىغا شېرىك بولسۇن؟!

دۇنيادا ئىنسانلار زادى ھوقۇقدار بولالمايدۇ دېگەنلەرنى كۆرستىش:

بىر پادىشاھ دېگەن ئۆزىنىڭ قۇلنى ئۆزىنىڭ ھوقۇق، ئىختىيارلىرىدا شېرىك قىلامدۇ؟ قانداقمۇ بىر كاپىتالىست ئۆزىنىڭ خىزمەتكارىنى ئۆزىنىڭ ئىقتىسادلىرىدا، ئۆزىنىڭ ئۆي- ۋاقلىرىدا شېرىك قىلىۋالسۇن؟ بۇ گەپلەرنى چوڭقۇر ئويلىغاندىن

كېيىن بىزنىڭ قەلبىمىز زادى بىر كاتتا ئاللاھنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا تۇرۇقلۇق ھېچقانداق بىر بەندىگە ئۆز ئىختىيارى بويىچە ئىش قىلىش ھاسىل بولمايدۇ، ھەمدە ھاسىل بولۇش مۇمكىن ئەمەس، بۇنداق بولۇشى پەقەتلا ئەقىلگە ۋە تەبىئەت قانۇنىغا خىلاپ ئەمەس بەلكى، دۇنيانىڭ ھەقىقىتىگە خىلاپ دېگەنلىكنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

ئىزاھات:

1. ئەمدى بىز زادى دۇنيانى پەيدا قىلغۇچى بىر زاتنىڭ بارلىقىنى تېپىپ چىققاندىن كېيىن، بىز شۇ دۇنيانى باشقۇرۇپ تۇرغۇچىنىڭ ھەم بارلىقىنى، بولمىسا بولمايدىغانلىقىنى تېپىپ چىقتۇق.

2. ياساپ چىققۇچى ۋە باشقۇرغۇچى بىرلا بولمىسا يەنە بولمايدىغانلىقىنى، زادى ياراتقۇچى ۋە باشقۇرغۇچى ھەممىسى بىرلا ئاللاھنىڭ ئۆزى ئىكەنلىكىنى تەتقىقلاپ تېپىپ چىقتۇق.

3. ئەمدى تۆۋەندە بىز نېمە ئۈچۈن دۇنيادىكى ئىنسانلار خاپىلىق ۋە جاپا– مۇشەققەتتىن قۇتۇلالماي ئۆتۈپ كېتىدۇ؟ دېگەن ھەقتە سۆزلەيمىز.



### ئويلاپ بېقىڭ

1. ئاللاھنىڭ بارلىقىغا دەلىل– ئىسپات كەلتۈرۈڭ؟
2. ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىگە دەلىل– ئىسپات كەلتۈرۈڭ؟

# 3. باب ئىنساننىڭ تەباھ بولۇپ كېتىشىنىڭ ئەسلى سەۋەبى نېمە؟

بۇرادەرلەر! يۇقىرىدا بىز چۈشىنىپ كەلگەندەك پۈتۈن دۇنيانى پەيدا قىلغان ۋە

بارلىق كائىناتنى كونترول قىلىۋاتقان زات ئاللاھتىن ئىبارەت. بارلىق ئىشلار ئۇنىڭ بۇيرۇقلىرى بىلەن بولۇۋاتىدۇ. بۇ ئىشلار بولسا دۇنيانىڭ ئەسلى ھەقىقەتلىرى بولۇپ، ئۇلار كۆز ئالدىمىزدا بولۇۋاتىدۇ. بىز ئىنسانلارمۇ دۇنيادىن بۆلەك بىر پارچە ھېسابىدا ياشاۋاتمايمىز بەلكى، دۇنيانىڭ شۇ ھەقىقەتلىرىنىڭ بىر پارچىسى ھېسابىدا ھايات كەچۈرىۋاتىمىز. شۇنىڭ ئۈچۈن بىزنىڭمۇ دۇنيانىڭ ئەسلى ھەقىقىتىنى ئوبدان چۈشۈنۈپ، شۇ ھەقىقەت بويىچە ھايات كەچۈرىشىمىزگە توغرا كېلىدۇ. ھەقىقەت شۇكى: دۇنيانىڭ پادىشاھى بىر ئاللاھتىن ئىبارەت. ئاللاھنىڭ پادىشاھلىقىدا ھەر تەرەپتىن خاتىرجەملىك بار. بىز كۆرۈۋاتقان يۇلتۇزلار خاتىرجەملىك ئىچىدە ئۆز خىزمەتلىرىنى ئۆتەۋاتىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش ھاۋا، سۇ، دەرەخلەر ۋە باشقا جانىۋارلار ھەممىسى شۇنداق خاتىرجەملىك ئىچىدە ئۆز خىزمەتلىرىنى ئورۇنلاۋاتىدۇ. ئۇندىن باشقا دۇنيادىكى بارلىق مەخلۇقلار ئۆزلىرىنىڭ شۇنداق مەزمۇت ئىنتىزاملىرىغا بويسۇنۇش بىلەن بىرگە مۇكەممەل خاتىرجەملىك ئىچىدە ئۆز خىزمەتلىرىنى ئىشلەپ كېلىۋاتماقتا. ھېچبىر بۇزۇقچىلىق، ئىنتىزامسىزلىقلار تېپىلمايدۇ. لېكىن بىز ئىنسانلار ئاللاھ تائالانىڭ بۇ خاتىرجەملىك دېگەن نېئمىتىدىن مەھرۇم بولۇۋاتىمىز. نېمە ئۈچۈن دۇنيادىكى ئىنسانلار خاتىرجەملىك ئىچىدە ھايات كەچۈرەلمەيدۇ؟ دېگەن سۇئالغا جاۋاب بېرىش پۈتۈن ئىنسانلار ئۈچۈن بىر قىيىن ئىش بولۇپ تۇيۇلىدۇ. نېمە ئۈچۈن بىز ئىنسانلارنىڭ ئۈستىمىزگە ئارقا– ئارقىدىن مۇسىبەتلەر كېلىۋېرىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن بىر دۆلەت يەنە بىر دۆلەت بىلەن ئۇرۇشىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن بىر دۆلەت يەنە بىر دۆلەتنى بېسىۋالىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن بىر خەلق يەنە بىر خەلقنى بوزەك ئېتىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن ئادەم– ئادەمنى ئۇرىدۇ؟ قويلار بۆرىلەرگە يەم بولغاندەك ئىنسانلار ئۈچۈن يەم بولۇۋاتىدۇ. ئون مىڭلىغان ئادەملەر ئۇرۇشلاردا ئۆلۈپ تۈگەپ كېتىۋاتىدۇ. بىر شەھەرلىك يەنە بىر شەھەرلىكنى بوزەك

قىلىدۇ، يامانلار ياۋاشلارنى يەپ كېتىدۇ. بايلار غېرىبلارنى بۇلايدۇ. ئادالەت ئىدارىلىرىدا ئىنساپ يوق.

ھۆكۈمەت خادىملىرى قانۇنلارنى ئۆزىنىڭ پايدا مەنپەئەتى ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ. خەلقنىڭ ھالىدىن ھېچ كىشىنىڭ خەۋىرى بولمايدۇ. دوستلۇقتا ۋاپا يوق، ئامانەتكە خىيانەت قىلىدۇ. ئەخلاقتا راستلىق يوق. مەزھىبىنىڭ ھېچ ئىتىۋارى يوق. ئادەم باللىرى نەچچە يۈز مىڭ ئىرقلارغا بۆلۈنۈپ كېتىلگەن. ئادەملەر بىر- بىرىنى بوزەك قىلىشنى، بىر- بىرىنى ئالداشنى، بىر- بىرىگە زۇلۇم قىلىشنى ياخشى پەرق ئېتەلمەيدۇ. يۇقىرىدا دېيىلگەن بۇزۇقچىلىقلارنىڭ ھەممىسى ئىنسانلاردا تېپىلىدۇ. نېمە ئۈچۈن؟ بۇنىڭ ئەسلى سەۋەبى نېمە؟ دېگەن سۇئاللارغا جاۋاب بېرىشتە ھەممە ئادەملەر قىينىلىدۇ. لېكىن مەن بۇ مۇشكۈل سۇئالنىڭ جاۋابىنى پەقەت ئىككى ئېغىز قىسقا سۆز بىلەن چۈشەندۈرۈشنى خالايمەن. جاۋابى تۆۋەندىكى قىسقىچە چۈشەندۈرۈش بىلەن بولىدۇ.

ئىنسانلار ئۆزلىرىنىڭ ھايات كەچۈرۈش قانۇنلىرىنى دۇنيانىڭ ئەسلى ھەقىقىتىدە مېڭىۋاتقان قانۇنلىرىغا ئۇيغۇن ھالدا تۈزمىدى. بەلكى ئۇنىڭ ئەكسىچە ھەقىقى قانۇننى ئۇقماس بولۇۋېلىپ، ئۇنىڭ تەتۈرىسىچە تۈزىۋالدى.

شۇ سەۋەبتىن ئىنسانلار نۇرغۇن جاپا- مۇشەققەتلەرنى تارتىۋاتىدۇ. ئىنسانلار قاچانغىچە دۇنيانىڭ ئەسلى ھەقىقىتىنى تونۇپ، ئۆزلىرىنىڭ ھايات كەچۈرۈش قانۇنلىرىنى شۇنىڭغا توغرىلىمايدىكەن ئۇلار خاپىلىقتىن قۇتۇلالمايدۇ.

چۈشىنىشلىك مىساللار شۇكى:

ئەگەر بىر ئادەم راسا تېز كېتىۋاتقان پويىزنىڭ ئىچىدە ئولتۇرۇپ، مەن ئولتۇرۇۋاتقان ئورۇن مېنىڭ ئۆيۈم، پويىزنىڭ ئىشىكى مېنىڭ ئۆيۈمنىڭ ئىشىكى، سىرتىدىكى بولسا مېنىڭ ئۆيۈمنىڭ ھويلىسى دەپ خىيال قىلىپ، پويىزنىڭ ئىشىكىنى

ئېچىپ ھويلىغا چىقتىم دەپ، خۇددى ئۆزىنىڭ ئۆيىدىن سىرتقا چىققانىدەك قەدىمىنى باسىدىغان بولسا، ئۇ ئادەم شۇ ھامان ئۆزىنىڭ خىيالىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى سىزىدۇ. ئەمما ئۇ ئادەمنىڭ بۇ خىياللىرى بىلەن پويىز ئۇنىڭ ئۆيى بولۇپ قالمايدۇ. پويىزنىڭ ئىشكى ئۇنىڭ ئىشكى، سىرت ئۇنىڭ ھويلىسى بولۇپ قالمايدۇ. دېمەك، ئەسلى ھەقىقەت بويىچە ئۆز جايىدا قېلىۋېرىدۇ. لېكىن ئەسلى ھەقىقەتنى چۈشەنمىگەن ئادەمنىڭ پۈت- قوللىرى سۇنىدۇ، بولۇپمۇ، يەنە «ياق، مېنىڭ ئاشۇ خىيالىم توغرا، پويىز زادى مېنىڭ ئۆيۈم» دەپ ئەسلى ھەقىقەتنى پەقەتلا چۈشەنگىلى ئۇنىمىسىمۇ، ھەقىقەت ھەقىقەت پېتى تۇرىۋېرىدۇ. دەل شۇنىڭغا ئوخشاش، بىز ئىنسانلارمۇ دۇنيادا ئاللاھ دەيدىغان نەرسە يوق، بۇ دۇنيا ئۆزىچە بولۇپ قالغان دەپ ئىشەنسەكمۇ ئەسلى ھەقىقەت يەنە ئۆز پېتى بويىچە تۇرىۋېرىدۇ. ئاللاھنىڭ يىگانىلىقى، ھەممە ئىختىيار، ھەممە ھوقۇق ئۇنىڭ قولىدا ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت ئىشلار ئۆز جايىدا تۇرىۋېرىدۇ. لېكىن ئىنسانلارنىڭ خاتا چۈشىنىپ قالغانلىقىنىڭ سەۋەبىدىن ئۇلارنىڭ ئۈستىگە خاپىلىق كىلىۋېرىدۇ. ئەگەر ئىنسانلار شۇنداق خاپىلىقلارنى تارتىپ تۇرۇپ يەنە ياق، بىزنىڭ چۈشەنگىنىمىز توغرا ئىدى. زادى بۇ دۇنيادا ئاللاھ يوق. بولسىمۇ بىر ئەمەس، كۆپ ئاللاھ بار دەپ ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى پىكرىدە جاھىللىق بىلەن تۇرىۋەرسىمۇ ئىنسانلار ئۈستىگە خاپىلىق كىلىۋېرىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ ھەقىقەتكە قىلچە تەسىرى بولمايدۇ. ئاللاھنىڭ پادىشاھلىقى، يالغۇزلىقى ئۆز جايىدا تۇرىۋېرىدۇ. ئەمدى بىز باشتا دەپ ئۆتكەن گەپلەرنى يەنە بىر قېتىم تەكرارلاپ باقايلى:

ئاللاھنى بىز ئىنسانلار ياساپ قويمىدۇق، ئۇ ئەزەلدىن تارتىپ ئاللاھ بولۇپ كەلگەن. بىز ئۇنىڭ ئاللاھلىقىغا قايىل بولمىساقمۇ ئۇ ئاللاھ پېتى تۇرىۋېرىدۇ. پادىشاھلىقى يەنە ئۆز پېتى قېلىۋېرىدۇ. ئۇنىڭ ئاللاھلىقىغا قايىل بولساقمۇ يەنە ئۇنىڭ

ئاللاھلىقى شۇ پېتى تۇرىۋېرىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ مەھكەم كۈچى، تاقىتى، ئىلمى بىلەن ئاللاھ بولۇپ تۇرىۋېرىدۇ. ئۇ ئاللاھ پۈتكۈل ئاسمان– زېمىننى، پۈتۈن مەخلۇقاتنى ئۆزى ئۆز قولى بىلەن ياسىغان. دۇنيادىكى بارلىق كائىناتلار شۇ ئاللاھ تائالانىڭ ھۆكمى بويىچە ماڭىدۇ. پۈتۈن ئاسمان– زېمىن، قۇياش، ئاي ھەممىسى شۇ بىر ئاللاھنىڭ قولىدا بولىدۇ. بىز ئۇلارنىڭ قايسى بىرسىنى قانداقتۇر بىرەر ئۇسۇل بىلەن ئۆزگەرتەلمەيمىز. بىز ھەقىقەتكە قايىل بولساقمۇ ياكى قايىل بولمىساقمۇ، كۆز يۇمىۋېلىپ چۈشەنگىلى ئۇنىمساقمۇ ھەقىقەت يەنە ھەقىقەت بويىچە قېلىۋېرىدۇ.

# خۇلاسە

باشتا مىسال كەلتۈرۈلگەن پويىز ۋەقەسىدىكى ئادەم ئەگەر پويىزنىڭ ئىچىدە ئولتۇرۇۋاتقان ۋاقتىدا «بۇ پويىز مېنىڭ ئۆيۈم ئەمەس» دەپ ئورۇندۇقنى تېپىپ بېرىپ، ئۆز جايىدا ئولتۇرغان بولسا ئۆزىنىڭ بارماقچى بولغان جايغا ساق– سالامەتلىك بىلەن بارالايتتى. ئەمما ئۇ ئادەم ئۇنداق قىلماي پويىزنى ئۆزۈمنىڭ ئۆيۈم، پويىزنىڭ ئىشكى ئۆيۈمنىڭ ئىشكى دەپ خىيال قىلىپ چىقتى. ئۇ ئادەمنىڭ پۇت– قوللىرى سۇندى، باشلىرى يارىدار بولدى، يەنە نۇرغۇن زىيانلارنى تارتتى. ئەمما ئۇ پويىز ئۇ ئادەمنىڭ ئۆيى بولۇپ قالمىدى. پويىزنىڭ ئىشكى ئۇ ئادەمنىڭ ئۆيىنىڭ ئىشكى بولۇپ قالمىدى. ئەسلى ھەقىقەت ئۆز جايىدا قېلىۋەردى. شۇنىڭغا ئوخشاش ئەگەر بىزمۇ ئاللاھنى بىر دەپ تونۇپ، پۈتۈن ئىختىيار، پۈتۈن قانۇن ئاللاھنىڭ قولىدا دەپ تونۇپ، ئاللاھ نېمە قىل دېسە شۇنى قىلساق ياخشى بولاتتى. نېمىنى مەنئى قىلغان بولسا شۇنى قىلماسلىق لازىم ئىدى. ئۆزىمىزنىڭ ھايات كەچۈرۈش قانۇنلىرىمىزنى ئاللاھ تائالا قۇرئاندا كۆرسەتكەن بويىچە، ھەقىقەتكە ئۇيغۇن ھالدا ماڭساق، بىزگىمۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە خۇشاللىق ۋە ئارامچىلىق ھاسىل بولىدۇ.

هاياتىمىزدىكى مۇشەققەتلەردىن قۇتۇلالايمىز. ئەگەر ئۇنداق دەپ تونۇماي «ياق، زادى دۇنيادا ئاللاھ يوق دەپ تۇرىۋالساق» ياكى ئاللاھ بولغان تەقدىردىمۇ «هايات كەچۈرىشىمىزدە بىز ئۆزىمىزگە قانۇن ياسايمىز، دىن دېگەن ئادەتتىكى بىر مەزھەب، دىندا سياسەت يوق، دىن دېگەن مەسجىددە بولىدۇ» دېگەندەك ھەر خىل چۈشىنىشلەر بىلەن دۇنيادىن ئۆتىۋەرسەك، بۇ دۇنيادا بىزنىڭ بېشىمىزغا خاپىلىق ۋە جاپا- مۇشەققەت كېلىۋېرىدۇ. ئۆزىمىز تارتقان ئازاب ئۆزىمىزنىڭ بولىۋېرىدۇ. ئەسلى ھەقىقەت ئەسلى بويىچە قېلىۋېرىدۇ.



## ئويلاپ بېقىڭ

1. دۇنيانىڭ ئەسلى ھەقىقتى نېمە؟
2. بىز قانداق هايات كەچۈرىشىمىز كېرەك؟
3. ھەقىقەت دېگەنچۇ؟
4. نېمە ئۈچۈن ئاللاھنىڭ پادىشاھلىقىدا مۇتلەق خاتىرجەملىك بار؟
5. ئىنسانلار نېمە ئۈچۈن جاپا- مۇشەققەت تارتىۋاتىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن خاپىلىقتىن قوتۇلالمايدۇ؟
6. قانداق قىلغاندا خاتىرجەملىك، خۇشاللىق ۋە ئارامچىلىق هاسىل بولىدۇ؟
7. نېمە ئۈچۈن بېشىمىزغا جاپا- مۇشەققەت كېلىۋرىدۇ؟
8. پويىز ۋەقەسىدىن سىز قانداق تەسىراتقا ئىگە بولدىڭىز؟

# 4. باب ئىنسانلارنىڭ توغرا دەرىجىسى

بۇرادەرلەر! باشتا ئۆتكەن بابلارنى ئوبدان چۈشىنىپ ئۇقۇقاندىن كېيىن،

سىلەرنىڭ كۆڭلۈڭلارغا «ھەقىقەتنىمۇ چۈشەندىم، ئەمدى دۇنيادا بىزنىڭ دەرىجىمىز قايسى ئورۇندا (قانچىلىك) بولۇشى لازىم؟» دېگەن بىر سۇئال پەيدا بولىدۇ. بۇ سۇئالنىڭ جاۋابىنى مەن سىلەرگە چۈشەندۈرىمەن. ئەگەر سىلەر بىر مەدىكار (خىزمەتچى) ئەكىلىپ «مەن ساڭا بۈگۈندىن باشلاپ مائاش بېرىمەن، سەن بۈگۈندىن باشلاپ مېنىڭ خىزمەتچىم بولىدۇڭ» دەپ ئۇنى ياللىۋالساڭلار، بۇ خىزمەتچىنىڭ سىلەرنىڭ ئالدىڭلاردىكى دەرىجىسى قانچىلىك بولىدۇ؟ ئۇنىڭ ئورنى (دەرىجىسى) سىلەر دېگەننى قىلىش، خىزمەتتە ھەددىدىن ئېشىپ كەتمەسلىك، ئۆزىنى ئۆزى مەدىكار چاغلاپ سىلەرنىڭ بۇيرۇقۇڭلارنى كۈتۈپ تۇرۇش بولامدۇ؟ ياكى سىلەرنىڭ ئۆيىنى باشقۇرۇپ، سىلەرگە نەسىھەت قىلىپ، سىلەرگە بۇيرۇق چۈشۈرۈپ يۈرۈش ئۇنىڭ دەرىجىسى بولامدۇ؟ جاۋاب: ئەلۋەتتە ئۇ مەدىكارنىڭ دەرىجىسى سىلەرگە ئىتائەت قىلىش بولىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش ئەگەر سىلەر بىر ئىدارىگە باشلىق بولساڭلار سىلەرنىڭ دەرىجەڭلار نېمە؟ ئەلۋەتتە سىلەرنىڭ دەرىجەڭلار ئۇلارنى باشقۇرۇش، باشقىلارنىڭ دەرىجىسى سىلەرگە ئەگىشىش، سىلەرنىڭ بۇيرۇقۇڭلارغا ئىتائەت قىلىش بولىدۇغۇ. ئەگەر سىلەر بىر ئۆينىڭ باشلىقى بولساڭلار، بۇ ئۆيدە سىلەرنىڭ دەرىجەڭلار نېمە بولىدۇ؟ ئۆيدىكىلەر سىلەرنىڭ گېپىڭلارغا ئۇنىشى ۋە سىلەرنىڭ خالىغىنىڭلار بويىچە مېڭىشى كېرەك. سىلەر ئۈستۈڭلاردىكى بىر پادىشاھنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا تۇرۇغلۇق، سىلەرنىڭ دەرىجەڭلار شۇ پادىشاھنىڭ توختاتقان قانۇنلىرى ۋە چۈشۈرگەن بۇيرۇقلىرى بويىچە مېڭىش، نېمە دېسە شۇنى قىلىش بولامدۇ؟ ياكى ئۆزەڭلارنىمۇ پادىشاھ ھېسابلاپ، باشقا بىر ئادەمنى ئۆزەڭلارغا پادىشاھ قىلىپ، باشقا قانۇنلارنى تۈزۈپ يۈرۈشۈڭلار سىلەرنىڭ دەرىجەڭلار بولامدۇ؟ جاۋاب: ئەلۋەتتە سىلەرنىڭ دەرىجەڭلار پادىشاھنىڭ قانۇنلىرىغا بويسۇنۇپ، دېگەن يول بويىچە مېڭىشىڭلاردىن ئىبارەت.

ئەگەر ئۇنداق قىلماي پادىشاھقا قارشىلىق قىلساڭلار، سىلەر ئەتىسى ئىنقىلابچىلار قاتارىدا بولۇپ، پادىشاھ تەرىپىدىن جازالىنىپ كېتىپ قالىسىلەر. مۇشۇ مىساللارنى يادىڭلاردا ئوبدان تۇتۇپ، ئىنسانلارنى ئاللاھ ئالدىدا قويۇپ باقساڭلار، سىلەر زادى دۇنيادا قانچىلىك دەرىجىدە ئىكەنلىكىڭلارنى بىلىۋالالايسىلەر. ئاللاھ بىزلەرنى پەيدا قىلغان. ئۇ ھازىر بىزلەرنى بېقىۋاتىدۇ. بىز ئىنسانلار شۇ ئاللاھنىڭ خەزىنىسىدىن مائاش ئېلىۋاتىمىز. شۇ ئاللاھنىڭ بەرگەن رىزقى بىلەن جان بېقىۋاتىمىز. ئۇ ئاللاھ بولسا بىزنىڭ ھەممىدىن كاتتا پادىشاھىمىز. شۇنىڭ ئۈچۈن بىزگە، شۇ ئاللاھقا باش ئىگىش ۋە ئۇنىڭ دېگىنىنى قىلىشتىن باشقا چارىمىز يوق. پۈتۈن ئاسمان– زېمىن بولسا، شۇ ئاللاھ تائالانىڭ ئۆيى، بىز بۇ دۇنيادىن ئىبارەت ئاللاھنىڭ ئۆيىدە ياشاۋاتقانلار مۇشۇ ئاللاھنىڭ خاھىشى بويىچە ئىش كۆرىشىمىز لازىم. ئەگەر بىز ئۆزىمىزنىڭ خاھىشى بويىچە مېڭىشقا تىرىشساق، بۇرنىمىزغا يەپ قالىمىز. بۇ دۇنيادىكى پادىشاھلىق بولسا ئاللاھ تائالانىڭ قولىدا، شۇ ئاللاھنىڭ قۇدرەتلىك كۈچى بىلەن تۇرىۋاتىدۇ. ئاسمان– زېمىن ھەممىسى شۇ بىرلا ئاللاھنىڭ ئىرادىسى. ئاسمان– زېمىندا نېمە ئىش قىلسا، قانداق ھۆكۈم چىقارسا ئۇنىڭ سورىقى بولمايدۇ. ئاللاھنىڭ چىقارغان ھۆكۈملىرى بىز قوبۇل قىلايلى ياكى نارازى بولايلى ئىجرا بولىۋېرىدۇ. ھېچقانداق ئىنساننىڭ دۇنيادا ئۆزىنىڭ توختىتىۋالغان قانۇنى بويىچە ھوقۇق سۈرۈشكە ھوقۇقى يوق. ئۇنىڭ بىزگە چۈشۈرگەن ھۆكمى ھامان ئىجرا بولىدۇ. دۇنيادىكى چوڭ– كىچىك بارلىق ئىنسانلار ئاللاھنىڭ خاھىشىنىڭ سىرتىغا چىقىپ كىتەلمەيدۇ. ھېچقانداق ئىنسان ئاللاھنىڭ توختىتىپ قويغان خاھىشىنىڭ سىرتىغا چىقىپ كىتەلمەيدۇ. ھېچقانداق ئىنسانغا ئەسلى پادىشاھ بولغان ئاللاھنىڭ چۈشۈرگەن قانۇنلىرىغا ئۇنىماي ياكى ئۇناش (قوبۇل قىلىش) نىيىتىدە بولسىمۇ، ئۇنىڭغا ئانچە كۆڭۈل بۆلمەي، ئۆزىگە ئوخشاش بەندىلەرنىڭ تۈزىۋالغان قانۇنلىرىنى

ئىجرا قىلىشى، ئاللاھنىڭ قانۇنلىرىنى تاشلاپ قويۇپ، قانۇن يېزىلغان كىتابلارنى ئىشكاپقا سېلىپ قويۇپ، ھەددىدىن ئېشىشقا يول قويۇلمايدۇ. ئۇنداق كىشىلەردىن ئاللاھ بۇ سۇئاللارنى سورايدۇ: سەن مېنىڭ قۇلۇم، مېنىڭ بەندەم تۇرۇپ، قانداقمۇ باشقىلارغا قۇل بولۇشقا رازى بولغۇڭ كەلدى؟ سەن مېنىڭ «خىزمەتچىم» تۇرۇپ، مېنىڭدىن «مائاش» ئېلىۋېتىپ، مېنىڭ بەرگەن رىزقىم بىلەن جان ساقلاپ، قانداقمۇ باشقىلارنى سېنى باققۇچى ۋە ساڭا ياردەم قىلغۇچى دەپ چۈشىنىشكە ئىنتىلدىڭ؟ سەن مېنىڭ پادىشاھلىقىم ئاستىدا تۇرۇۋېتىپ، قانداقمۇ باشقىلارنىڭ قانۇنلىرىنى ئىجرا قىلىشقا ئۇنۇغۇڭ كەلدى؟ بۇنداق ھەددىدىن ئېشىشنى ساڭا كىم ئۆگەتكەن؟ ئاللاھ بىزدىن ئايرىم- ئايرىم ھالدا مۇشۇنداق سوئال سورايدۇ. قېنى جاۋاب بېرىڭلارچۇ؟ سىلەرنىڭ قايسىڭلار بۇ سۇئاللارغا جاۋاب بېرەلەيسىلەر؟ قايسى مەھكىمىنىڭ ئاقلىغۇچىسى بىزنى ئاقلاپ بېرەلەيدۇ؟ قايسى قۇتقۇزۇپ قالغۇچى بىزنى قۇتقۇزۇپ قالالايدۇ؟ قېنى دەپ بېقىڭلارچۇ؟ قايسى كىشىگە پالانى دەپ ئىشەنچ قىلالايمىز؟



## ئويلاپ بېقىڭ

1. ھەر بىر ئىنساننىڭ ئاللاھ ئالدىدىكى دەرىجىسى نېمە؟ چۈشەندۈرۈڭ.

2. ئىنسانلارنىڭ دۇنيادا قانداق ھوقۇق سۈرۈش ھوقۇقى يوق؟

3. ئىنسانلارنىڭ قانداق قىلىشقا يول قويۇلمايدۇ؟ بۇنداق كىشىلەردىن قانداق سوئال سورىلىدۇ؟

# 5. باب بولۇۋاتقان زۇلۇمنىڭ سەۋەبى

چۈشىنىش زۆرۈر بولغان سۆز شۇكى: بىزنىڭ سورايدىغان سۇئالىمىز پەقەتلا دۇنيادا ئىنسانلارنىڭ ھوقۇقدار، قانۇنچى بولۇشغا ھەققى بارمۇ– يوقمۇ؟ دېگەندىن ئىبارەت ئەمەس، بەلكى ئەسلى سۇئال ئەگەر قانۇنچى بولماقچى بولغاندا، قانۇنچى ۋە ھوقۇقدار بولۇشغا لاياقەتچىلىكى بارمۇ– يوق؟ دېگەنلىكتىن ئىبارەت. ئۆزىمىز شۇ توغرىدا ئويلىنىپ باقايلى: بىز باشتىمۇ دەپ ئۆتتۇق. ئەگەر بىر دانە ماشىنا ياكى بىر ئايرۇپىلاننى ئۇلارنىڭ تىلىنى ئوبدان ئۇقمايدىغان، ھەممە ئىشلىرىنى ئوبدان ئۆگەنمىگەن ئادەملەر ھەيدىسە ياكى چۈۋۈپ ئۆگىنىمەن دېسە، ئۇقماي ھەيدىگەن ياكى ئۇقماي ئوڭشايمەن دېگەن ئادەملەر شۇ ماشىنا ياكى ئايرۇپىلاننى قانداق قىلىپ قويار؟ ھەيدىگەن كىشى ماشىنىنى ئۇياق– بۇياقلارغا ئۇسۇتۇرۇپ ئۆزىنىمۇ ئۆلتۈرىدۇ، ماشىنىنىمۇ كاردىن چىقىرىدۇ. ئوڭشايمەن دەپ چۇۋۇقىنى بۇرۇنقىدىن بەكرەك چۈۋۈپ تاشلايدۇ، شۇنداققۇ؟ ئەمدى ئۆزىمىز ئويلاپ كۆرەيلى: ئادەتتىكى ماشىنىلارنى ئوبدان بىلمىگەن ئادەم ھەيدىسە بۇزۇلۇپ كېتىدىغان، ئۆزىنىمۇ، ماشىنىدا ئولتۇرغانلارنىمۇ ھالاك قىلىپ تاشلايدىغان تۇرسا، شۇنچە چوڭ ئالەمنى، شۇنداق مۇرەككەپ، نەچچە يۈز مىڭ خىللىغان تەركىبلىرى بولغان دۇنيانى باشقۇرىمەن دەپ، بۇ دۇنيانىڭ ئىگىسى توختىتىپ قويغان قانۇنلارنى بۇزۇۋېتىپ، ئۆزۈم قانۇن چىقىرىپ، دۇنيانى ئۆز ئالدىمغا چۆرۈيمەن دېگۈچى ئەخمەقنىڭ مىسالى– تېخنىكلار ۋە ئىنژېنىرلار ماشىنىنى ياسىغان ۋاقتتا بەلگىلەپ بەرگەن ماشىنىنى قانداق ھەيدەش توغرىسىدىكى قانۇننى ئۆگەنمەي، ئۇنىڭ ئورنىغا باشقا بىر قائىدە ياساپ چىقىپ، شۇ ئۆزەمنىڭ قائىدەم ۋە ئويلىغىنىم بويىچە ھەيدەيمەن دەپ ئۆزىنىمۇ، باشقىلارنىمۇ، ماشىنىنىمۇ ھالاك قىلىپ تاشلىغان ئەخمەقنىڭ مىسالىغا ئوخشىمامدۇ؟

بۇرادەرلەر! دۇنيانىڭ مەخپى سىرلىرى بەك جىق، بىز ئىنسانلار بەك ئاجىز

يارىتىلغانمىز، بىزنىڭ دۇنيانىڭ ھەممە ياقلىرىنى چۈشەنگىدەك قابىلىيىتىمىز يوق. بىر ئادەم 1000 يىل ئوقۇسىمۇ، يەنە دۇنيادىكى ئىلىم تۈگىمەيدۇ، بۇنىڭ سەۋەبى- دۇنيانىڭ ھەقىقىتىنى چۈشىنىش ئۈچۈن ئوقۇپ بىلىشكە ئۈمرىمىز، تەتقىق قىلىپ تېپىشقا ئەقلىمىز ھەرگىز يېتىشمەيدۇ. شۇ ۋەجىدىن ئىنسانلار ھەر قانچە قىلىپمۇ دۇنيانىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىنى چۈشىنەلمەيدۇ. ئاللاھدىن باشقا ھېچبىر كىشى دۇنيانىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىنى چۈشىنىشكە ماھىر بولالمايدۇ. ھەممە سىرلىرىنى ۋە ھەممە ھەقىقەتلىرىنى شۇ بىرلا ئاللاھ بىلىدۇ. باشقا ھېچبىر كىشى بىلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن دۇنيادا ھوقۇق سۈرۈشكە، دۇنيادىكى قانۇنلارنى تۈزۈپ چىقىشقا كىشىنىڭ قۇربى يەتمەيدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئاندا بىزنىڭ ھاياتىمىزدىكى بارلىق چوڭ- كىچىك ئىشلارنى ئۆگەتكەن. پەيغەمبىرىمىز ئۆز سۆزلىرى (ھەدىس شەرىف) ئارقىلىق ئۇنى بىزگە شەرھىيلەپ بەرگەن ئىدى. ھەمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانلىرىدا ئىسلام قانۇنلىرى ئۆز ئەينى يۈرگۈزۈلۈپ، ئىسلام ھۆكۈمەتلىرى (دۆلەتلىرى) قۇرۇلغان ئىدى.

ئەمما ھازىرقى دۇنيادا ئاددى ئىنسانلار باشقا ئىشلار ئۈچۈن قانۇن تۈزسە باشقا ئىنسانلار بۇنى قوبۇل قىلىپ كەلمەكتە. شۇنداق قوبۇل قىلغانلىقى ئۈچۈن ھازىر دۇنيانىڭ ھېچقانداق يېرى خاتىرجەم ئەمەس. بىر- بىرىگە ئۇرۇش ئېلان قىلىۋاتقان، ئادەملەر ئادەملەرنى بوزەك قىلىۋاتقان، ئادەمنىڭ ئادەملىك ئىتىۋارى بولمايۋاتقان، ھاياتنىڭ ھېچبىر مەززىسى بولمايۋاتقان، كاپىتالىزم دۆلەتلىرىدە ئىنسانلار ئىنسانلارنى قۇل قىلىپ ئىشلىتىۋاتقان، نائىنساپلىق، زالىملىق، بۇلاڭچىلىق، بۇاپالىق، قان ئاققۇزۇش (تۆكۈش) بولماقتا. بۇ ئىشلار بىزگە زادى دۇنيادىكى قانۇنچىلار دۇنيانىڭ ھەقىقىتىنى چۈشەنمىسىمۇ، شوپۇر ئەمەس كىچىك بالا ئۆزىنىڭ قىزىقىشى بىلەن ماشىنا ھەيدەپ بېقىپ، ئۆزىنى ۋە باشقىلارنى ھالاك قىلغاندەك،

دۇنيــــادىكى ئىنســــانلار ئــۆزىنى ۋە باشـــقىلارنى هـــالاك قىلىۋاتـــىدۇ. دۇنيــــادىكى ئىنســــانلارنىڭ ھەقىقــەتلىرىنى چۈشـــىنىش ئــۇياقتا تۇرســۇن، ئۆزىنىـــڭ ھەقىقىتىنىمــۇ چۈشەنمەيدىغان (ئۆزىگە قانداق قانۇننىڭ بولۇشى لازىملىقىنى) ئۇقمايدىغان كىشــىلەر دۇنيادەك مۇرەككەپ «زاۋۇت»نى ماشدۇرىمــەن دەپ، ئۆزىنىمــۇ ۋە پــۈتۈن دۇنيــا خەلقىنىمۇ ھالاكەت تەرەپكە ئېلىپ كېتىپ بارغانلىقىدىن باشقا پايدىسى يوق. ئەگــەر شۇلار ئۆزىنىڭ بىلمەيدىغانلىقىغا ھەقىقي تەسلىم بولۇپ، ھوقۇق سۈرۈشتە ئاللاھنىڭ توختىتىپ بەرگەن قانۇنلىرى بويىچە ھوقۇق سۈرسە ياكى دۇنيــادىكى پــۈتۈن خــەلق بىرلىشىپ ئۇنداق قانۇنلارنى يوق قىلىپ، ئاللاھنىـــڭ تــوغرا قانــۇنىنى يۈرگۈزۈشــكە تىرىشسا، ئىنسانلار ئەلۋەتتە بۇ زۇلۇملاردىن قۇتۇلغان بولاتتى. بولمىسا بۇ دۇنيــادا ۋە ئاخىرەتتىمۇ ئازاب ئىچىدە قالىدۇ. بۇندىن باشقا بۇ دۇنيا ۋە ئۇ دۇنيادىكى خاپىــلىقتىن قۇتۇلۇپ قالغىلى بولىدىغان باشقا يول يوق.



## ئويلاپ بېقىڭ

**1**. نېمە ئۈچۈن ئىنسانلارنىڭ قانۇنچى ۋە ھوقۇقدار بولۇشــىغا لايــاقتى يــوق دەيمىز؟

**2**. نېمە ئۈچۈن قانۇن تــۈزۈش پــەقەت ئــاللاھقىلا خــاس دەيمــىز؟ قــۇرئان، ھەدىس شەرىفچۇ؟

**3**. نېمە ئۈچۈن ھازىر دۇنيانىڭ ھېچبىر يىرى خاتىرجەم ئەمەس؟

**4**. ئۆزى قانۇن تۈزۈپ دۇنيانىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرىمەن دېگــەن ئەخمــەقنىڭ مىسالى نېمىگە ئوخشايدۇ؟

**5**. ئىنسانلار قانداق قىلغاندا زۇلۇمدىن قۇتۇلالايدۇ؟

# 6. باب نائىنساپلىق نىمە ئۈچۈن؟

بۇرادەرلەر! ئەگەر سىلەر سىنچىلاپ قاراپ تۇرۇپ، ئوبدانراق ئويلايدىغان بولساڭلار، سىلەر ھاياتلىقنىڭ بۇزۇقچىلىققا ئۇچراپ كېتىشىدە، بىلمەسلىكتىن باشقا يەنە بىر سەۋەبنىڭ بارلىقىنى بىلەلەيسىلەر. ئىنسان دېگەن سۆز بىر ئادەمنىڭ ياكى بىر ئائىلىنىڭ ئىسمى ياكى بىر مىللەتنىڭ ئىسمى ئەمەس. پۈتۈن دۇنيادىكى ئىنسانلار ھەممىسى ئىنسان بولغانلىقى ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ نىجاتلىق تېپىش، ھەممىسىنىڭ ئۆزلىرىنىڭ زۈرىيەتلىرىنى تولۇقلاش ھەققى بار. ھەر قانداق خاتىرجەملىكتە ھايات كەچۈرۈشكە، ئىنساپ بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا، ھۆرمەتلەش ۋە ئىززەتلىنىشكە ھەقلىق، بۇ گەپنى ئازراق ئەقلى بار ئادەمنىڭ ھەممىسى چۈشىنەلەيدۇ. خۇشاللىق ئىچىدە ھايات كەچۈرۈش دېگەنلىك بولىدىغان بولسا، بۇ خۇشاللىق ھايات- بىر ئادەمنىڭ خۇشال ھايات كەچۈرۈشى ياكى بىر ئائىلىنىڭ خۇشال ھايات كەچۈرۈشى ياكى بىر مىللەتنىڭ خۇشال ھايات كەچۈرۈشى دېگەنلىك ئەمەس، بەلكى پۈتۈن دۇنيا خەلقىنىڭ خۇشال- خۇراملىق ۋە خاتىرجەملىك ئىچىدە ھايات كەچۈرۈشى دېگەنلىك بولىدۇ.

ئۇنداق بولمىغاندا ھازىرقىدەك بىرسى خۇشال- خۇرام ھايات كەچۈرىۋاتقان بولسا، يەنە بىرسى يىغلاۋاتقان، قاقشاۋاتقان بولسا بۇنداق ھاياتنى خۇشال ھايات دېگىلى بولمايدۇ. شۇڭغا ئوخشاش نىجاتلىق- بىر ئىنساننىڭ ياكى بىر ئائىلىنىڭ ياكى بىر مىللەتنىڭ نىجاتلىقى ئەمەس بەلكى، ھەممە ئىنسانلارنىڭ نىجاتلىقىدىن ئىبارەت بولىدۇ. ئۇنداق بولمىغاندا ئەگەر بىرسى ئازاتلىقتا شات- باياشات ياشاۋاتسا، يۈزى قۇللۇق ئىچىدە ئېزىلىۋاتسا بۇنى ئىنساننىڭ نىجاتلىقى دېگىلى بولمايدۇ.



## ئويلاپ بېقىڭ

1. ئىنسان دېگەن كىمنىڭ ئىسمى؟
2. ئىنسانلارنىڭ قانداق ھوقۇقى بار؟
3. خۇشاللىق ئىچىدە ھايات كەچۈرۈش دېگەن نېمە؟
4. بىرسى خۇشاللىق ئىچىدە ھايات كەچۈرسە، يۈزى، مىگى ئازاب–ئوقۇبەت ئىچىدە ھايات كەچۈرسە بۇنىمۇ خۇشاللىق ھايات دېگىلى بولامدۇ؟ نىجاتلىق دېگەنچۇ؟

# 7. باب نىجاتلىقنى قانداق ھاسىل قىلىش مۇمكىن؟

بۇرادەرلەر! زەڭ قويۇپ ئويلاڭلار، مەن سىلەردىن بىر سوئال سورايمەن. دۇنيادا ھېچقانداق بىر كىشى بىلەن تۇققانچىلىقى يوق، ھېچبىر كىشى بىلەن ئالاقىسى يوق، ھېچبىر كىشىگە يانباسمايدىغان، ھەممە ئىشىدا شۇنداق خالىس، ئادەتتە باشقا ئىنسانلاردا بولىدىغان كەمچىلىكلەردىن پاك ئادەم بولامدۇ؟ مېنىڭچە بۇنداق سۈپەتلەر ئاللاھتىن باشقا ھېچبىر كىشىدە بولمايدۇ دەپ جاۋاب بېرىشىڭلار مۇمكىن. چۈنكى كامالەتكە يەتكەن بۇنداق سۈپەتلەر، ئاللاھتىن باشقا يەنە بىرسىدە بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.

ھەر قانداق ئىنسان مەيلى ھەر قانچە كاتتا ئالىم بولۇپ كەتسۇن، ئۇ بەربىر ئىنسان بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئۆز نەپسى ئۈچۈن بولغان بىر نەچچە خىل مەقسەتلىرى بولىدۇ. بىر نەچچە نەرسىگە ئامراق بولىدۇ ۋە بىر نەچچە نەرسىگە ئۆچ

بولىدۇ. شۇنداقلا بەزى ئادەملەر بىلەن ئالاقىسى ياخشى بولىدۇ، يەنە بەزى ئادەملەر بىلەن ئالاقىسى ياخشى بولمايدۇ. بىر نەچچە ئادەملەرنى ياخشى كۆرىدۇ ۋە يەنە بىر نەچچە ئادەملەرنى يامان كۆرىدۇ. شۇنىڭدەك ئادەتتە ئىنسانلاردا بولىدىغان، كەمچىلىكلەردىن پۈتۈنلەي خالاس بولۇپ كېتەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بىز ئىنسانلارنىڭ خۇشال- خۇرام ۋە خاتىرجەملىك ئىچىدە هايات كەچۈرۈشىمىز ئۈچۈن بىز ئىنسانلارغا، بىزنىڭ ئۆز ئىرقىمىزدىن ئەمەس بەلكى، بىزنى ياراتقان، هەممە ئىنسانلارغا ئوخشاش مۇئامىلە قىلىدىغان، پۈتۈن ئىنسانلارغا ئىنساپ بىلەن هوقۇق بېرىدىغان، ئۆز نەپسى ئۈچۈن بىرەر ئائىلە، قەبىلە، دۆلەت ياكى بىر مىللەتكە يان باسمايدىغان، بىرىنى ياخشى كۆرۈپ يەنە بىرىنى يامان كۆرمەيدىغان، هەر قانداق مەخلۇق ئۇنىڭ هۆكمىگە ماقۇل بولىدىغان، هۆكۈم قىلىشتا ئۆزىنىڭ بىلمىسىزلىكىدىن خاتا هۆكۈم قىلىپ قويمايدىغان، هۆكۈملەرنى ئۆزىنىڭ خاهىشى ۋە هوقۇقىغا ئۇيغۇن تۈزۈپ، ئىنسانلارغا زىيان يەتكۈزمەيدىغان، بەزىلەرنىڭ دوستى، يەنە بەزىلەرنىڭ دۈشمىنى بولمايدىغان، بىرسىنىڭ تەرەپدارى ۋە يەنە بىرىنىڭ قارشىچىسى بولمايدىغان بىر زات بولغاندىلا ئاندىن ئەدلى- ئادالەتنى تۇرغۇزغىلى بولىدۇ. شۇنداق بولغانلا پۈتۈن گورۇھلار ئۆزلىرىنىڭ هوقۇقلىرىنى هاسىل قىلىپ ئالالايدۇ. ئەگەر هازىرقىدەك هەممە يەردە ئاللاهنىڭ قانۇنىنىڭ ئورنىغا بەندىنىڭ قانۇنى يۈرگۈزۈلسە، ئاللاهنىڭ هۆكۈملىرىنى تاشلاپ قويۇپ، ئىنسانلارنىڭ هۆكۈملىرىگە ئىتائەت قىلسا، بۇنداق يەرلەردە هەرگىز زۇلۇم ۋە ئىنساپسىزلىق تۈگىمەيدۇ. ۋە خاتىرجەملىك هايات كەچۈرۈش قولغا كىلەلمەيدۇ. ئۆزلىرىنىڭ كۈچلۈك هوقۇقلىرىدىن پايدىلىپ، ئۆزلىرىنىڭ دەرىجىلىرىنى باشقىلاردىن ئايرىۋېلىپ، ئۆزى ئۆزىگە يۈغانلىق جازىلىرىنى ياسىۋالغان هوقۇقدارلارغا قاراپ باقايلى. ئۇلارغا قىلىنىدىغان هۆرمەت، ئېهتىرام ۋە ئۇلاردا بار «جازا»، ئۇلاردا بار هوقۇق، ئۇلارغا

تۈت تامـدىن كېلـدىغان قـۇللار ۋە ئـۇلاردا بـار ئىختىيـار شـۇلارغا خـاس قىلـىپ قويۇلغان، ئۇلاردىن باشقا ھېچبىر كىشى ئۇلاردەك ئەركىن بولالمايدۇ. ھۆكۈمـەتنىڭ قانۇنلىرى ئۇلارغا ئىشلىمىسىمۇ بولىدۇ. ئۇلارنىڭ قارشىلىقىغا ھـېچ بىـر كىشـى داۋا قىلمايـدۇ. ئـۇلار نېمىنـى خالىسـا شـۇ قىلالايـدۇ، ھـېچ سوراقچىسـى بولمايـدۇ. ھېچقانداق ئادالەت ئىـدارىلىرى ئـۇلارنى جازالاشـقا قـادىر بولالمايـدۇ. ئـۇلارنىڭ خاتالىقلىرىنى كۆرۈپ تـۇرۇپ، ئـۇنىڭغا ھەممـە ئادەملـەر كـۆز يۇمـىدۇ. بەزىلـەر پادىشـاھلار، ھوقۇقـدارلار ھېچقانـداق خاتـالىق ئۆتكۈزمەيـدۇ دەپ چۈشـىنىدۇ. پادىشاھلارمۇ، ھوقۇقدارلارمۇ باشقىلارغا ئوخشاشلا ئىنسان تۇرسا، باشـقا ئىنسـانلار نېمە ئۈچۈن ئـۇلارغا خـۇددى شـۇ باشـقا پـۇقرالارنىڭ ھەممىسـىنى يېمـەكلىك ۋە خىراجەت بىلەن تەمىنلەۋاتقانـدەك، ئـۇلارنىڭ ئۆلۈشـى، تىرىلىشـى ھەممىسـى شـۇ ھوقۇقـدارلارنىڭ قولىدىكـىدەك شـۇنداق قـول بـاغلاپ كېتـىدۇ؟ نېمـە ئۈچـۈن دوگغاقلايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن باش ئۇرۇدۇ؟ نېمە ئۈچۈن ئۇلاردىن بـۇنچىۋالا قورقـىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن ئۇلارنىڭ خاتالىقلىرىنى كۆرستىپ قويۇشقا مايىل بولسا ياكى ئـۇلارنىڭ خاتالىقلىرى توغرىسىدا سۆزلەشسـە خەلقلـەر خاتالىشـىپ كېتـىدۇ؟ ئـۇلار ياخشـى بولسۇن، ئەسـكى بولسـۇن، خاتـالىقنى قىلـىپ كېتىۋېرىـدۇ. ئـۇلارنىڭ راھـەت-پاراغەت ئىچىدە ھايات كەچۈرىشـىدە چاتـاق يـوق. كېچـە- كۈنـدۈز دەم ئالمـاي ئىشلەيدىغان ئىشچى- دېھقانلارغا بېرىلمەيدىغان ياخشى ئاشلىقلار ئۇلارنىڭ ئىتلىرىغـا بېرىلىدۇ.

بۇرادەرلەر! ئويلاپ بېقىڭلارچـۇ! مۇشـۇنداق دەپ تۈگەتكۈسـىز زۇلـۇملار بىلەن باشقۇرغانلىق ئىنساپسىزلىق بولمامدۇ؟ مۇشـۇنداق قىلىۋاتقىنـى ئـادىللىق بىلـەن باشـقۇرغانلىق بولامـدۇ؟ مۇشـۇنداق قانـۇنلار ھەممـە ئادەملـەرنى ئوخشـاش دەپ قارايدىغان قانۇنچىلارنىڭ توختىتىپ بەرگەن قانۇنلىرى بولالامدۇ؟ شۇنداق ئادەملـەر

ھەممــە ئىنســانلار ئۈچــۈن پــايدىلىق بولغــان قانــۇنلارنى تــۈزۈپ چىقالامــدۇ؟ پادىشاھلارغا، ھوقۇقدارلارغا، زېمىن ئىگىلىرىگە، شۇجى، ھاكىم ۋە باشــقا بايلارغــا قاراپ باقايلى: بۇلارنىڭ ھەر قانداقى ئۆز ئورنىنى باشقا ئىنســانلاردىن يــۇقىرى دەپ قارايدۇ. بۇنداق ئادەملەرگــە دۇنيانــىڭ ھــەر قانــداق قانــۇنلىرى باشــقا ئادەملەرگــە بەرمىگەن ھوقۇقلارنى بېرىدۇ. بۇلار ھەممە ئىشتا باشقىلاردىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. بۇلار پاكىز بولىدۇ، باشــقىلار بولســا پاســكىنا. بــۇلار ھۆرمــەتلىك ۋە يــۇقىرى تــەبىقىلىك ئادەملــەر بولــىدۇ. بــۇلار بــۇلغىلى تــۇرغان، باشــقىلار بــۇلانغىلى تــۇرغان. ئــۇلار ئۆزلىرىنىڭ خاھىشى بويىچە ئىش قىلالايدۇ. ئۇلار ئۈچــۈن خــەلقنىڭ مىلــى، جېنــى، ئابرويى ۋە ھەممە نەرسىسى قۇربان قىلىنىدۇ. ئويلاپ بېقىڭلار! مۇشــۇنداق قىلغىنــى ھېچبىر مەقسەتسىز، تەرەپدارلىقسىز ھوقۇق سۈرگىنى بولامدۇ؟ مۇشۇنداق قىلغــانلار ئىچىدە ماختىغۇدەك قانــۇنلار تــۈزۈلۈپ چىقالامــدۇ؟ ھــەي بۇرادەرلــەر، ھوقۇقــدار مىللەتلەرگە قاراپ باقايلى: ئۆزىنىڭ تاقەتلىك كۈچى بىلەن باشــقا مىللەتلــەرنى قــۇل قىلىۋالغــان. ئــۇلارنىڭ تۈزگــەن قانــۇنلىرى ئۆزلىرىنــىڭ غــەرەزلىك مەقســەتلىرىدىن تەركىب تاپقان بولۇپ، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ مىللىتىنــى ئۈســتۈن تەبىقــىدىكى ئىنســانلار دەپ باشــقىلارنى ئىنســان دەپمــۇ ھېســابلىمايدۇ. ئەگــەر ئىنســان دەپ ھېســابلىغان ھالەتتە، ناھايىتى تۆۋەن دەرىجىدىكى ئىنسانلار دەپ قارايدۇ. بــۇلار ئــۆزلىرىنى ھــەر ھالدا باشقىلاردىن يۇقىرى دەرىجىلىك دەپ ھېســابلايدۇ. باشــقىلارنىڭ پــايدىلىرىنى پەقەتلا ھېسابقا ئالماي، ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچــۈن، باشــقىلارنىڭ قېنىنــى ۋە مېلىنــى، ئابرويلىرىنى ۋە باشقا پايدىلىرىنى ئېلىشقا تــەييار تۇرىــدۇ. دۇنيــادىكى ھەممــە جايــدا ئىنسانلار تەرىپىدىن تۈزۈلگەن قانۇنلار بولىدىكەن، ھەممىسىدە مۇشۇلارنىڭ تەســىرى بولىدۇ. بۇ يەردە ھەممىنى بىردىن بىر تەپسىلىي بايــان قىلــش مــۇمكىن بولمىغــانلىقى ئۈچۈن، سىلەرنى زادى دۇنيانىڭ ھەر قانداق يېرىدە ئىنسانلارنىڭ تۈزگەن قانــۇنلىرى

ئىجرا بولۇۋاتقان بولسا، ئۇ يەرلەردە چوقۇم زۇلۇم ۋە ئىنساپسىزلىقمۇ بولىدۇ دېگەنلىككە ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن، يۇقىرىدا مەن سىلەرگە بىر نەچچە مىساللارنى كۆرسىتىپ ئۆتتۈم. ئىنسانلارنىڭ تۈزىۋالغان قانۇنلىرى مېڭىۋاتقان يەرلەردە بەزى ئادەملەرگە ھەددىدىن زىيادە ھوقۇقلار بېرىۋېتىلىدۇ. بەزى ھوقۇق بېرىشكە تېگىشلىك بولغان ئادەملەرگە ھوقۇق بېرىلىش ئۇياقتا تۇرسۇن بەلكى، ئۇلار خارلىنىدۇ. بۇنداق بولۇپ قېلىشىنىڭ سەۋەبى- ئىنسانلار كەمچىلىكتىن خالىي بولالمايدىغانلىقىنىڭ سەۋەبىدىندۇر. ئىنسانلار شۇنداق ھوقۇقلارنى تەقسىم قىلىش ئۈچۈن مەسلىھەتكە ئولتۇرغان چېغىدا، ئۇنىڭ دىلىغا ۋە ئۇنىڭ كۆڭلىگە ئۆز نەپسى، ئائىلىسىدىكى كىشىلەر، ئۆزىنىڭ تۇققانلىرى، ئۆزىنىڭ خۇلۇم- خوشنا ۋە ئاغىنىلىرى ياكى ئۆزىنىڭ مىللىتى كېلىۋېلىپ، ھۆكۈمدە ھەققانىيەت بىلەن ھۆكۈم قىلالمايدۇ. ئالاقىدار كىشىلەرگە ياردەم قىلغىنىدەك، باشقا ئالاقىسى يوق كىشىلەرگە ياردەم قىلىشقا ئۇنىڭ ماجالى يەتمەيدۇ. قېنى، ھازىر ئۆزەڭلار دەپ بېقىڭلارچۇ! مۇشۇنداق نائىنساپلىق زولۇملاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن، كىشىلەرنىڭ تۈزۈم- قائىدىلىرىگە ئەگىشىشتىن يۈز ئۆرۈپ، پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ قانۇنلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، ئاشۇ ھەممىنى ئۆزى پەيدا قىلغان، ھەممە سىرلىرىمىزنى بىلىدىغان، ھەممە ئىنسانلارنى باراۋەر كۆرىدىغان، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى ئايرىمايدىغان، ئايرىغان تەقدىردىمۇ ئۇلارنىڭ نەسلىنىڭ سەۋەبىدىن ياكى ئۇلارنىڭ گورۇھىنىڭ سەۋەبىدىن ياكى ئۇلارنىڭ رەڭگىنىڭ ۋە جىسمىنىڭ ياكى باشقا پۇل- ماللىرىنىڭ سەۋەبىدىن ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ ئەخلاقىنىڭ سەۋەبىدىن ئايرىيدىغان بىرلا ئاللاھنىڭ قانۇنىنى ئىجرا قىلىشتىن باشقا يەنە قانداق ئۇسۇل بولسۇن؟



## ئويلاپ بېقىڭ

1. ئاللاھ تائالانىڭ كامالى سۈپەتلىرىنىڭ بىر قىسمىنى سۆزلەڭ؟

2. قانداق بولغانـدا ئـەدلى- ئادالـەتنى تۇرغـۇزۇپ، پـۈتۈن گـورۇھلارنىڭ ھوقۇقلىرىنى جارى قىلدۇرغىلى بولىدۇ؟

3. قانداق يەرلەردە نائىنساپلىق زۇلۇم تۈگـمەيدۇ؟ ۋە خاتىرجـەملىق ئىچـدە ھايات كەچۈرۈش قولغا كەلمەيدۇ؟

4. دۇنيانىڭ قانداق يەرلىدە زۇلۇم ۋە نائىنساپسىزلىق بولىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن؟

5. نائىنساپلىق زۇلۇمدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن قانداق قىلىش كېرەك؟

# 8. باب خاتىرجەملىك ئىچىدە ھايات كەچۈرۈشنى قانداق قىلغاندا قولغا كەلتۈرگىلى بولىدۇ؟

بۇرادەرلەر! ئەقىدىدە بىزگە تاشلىۋېتىشكە بولىـدىغان يەنـە بىـر مەسـىلە بـار، سىلەر بىلگەندەك ئادەملەرنىڭ ساقلاپ قالىدىغان ئەڭ مـۇھىم نەرسىسـى- ئـۇلارنىڭ زىممىسىدە بار بولغان ۋەزىپىلەرنى ئورۇنلاشقا بولغان تۇيغۇسى. ئەگـەر ھـەر قانـداق بىر ئادەم مەن نېمە ئىش قىلسام قىلالايمەن. مەندىن ھېچ كىشى بىرەر نەرسـە تەلـەپ قىلالمايدۇ، ھېچكىم مەندىن سۇئال- سوراق قىلالمايدۇ. مېنىـڭ ئۈسـتۈمدە مەنـدىن ئۈستۈن ھېچ كىشى يوق. ھـېچكىم ماڭـا جـازا بېرەلمەيـدۇ دەپ شـۇ خىياللىرىـدا جەزمىيەت ھاسىل قىلىپ قالسا، ئۇنداق ئادەمنىـڭ ئـادەمچىلىكى تۈگـگـەن بولـدۇ. شۇ ئادەم شۇنداق بولۇپ كەتكەندەك ئەگەر بىر ئائىلـە شـۇنداق تونۇشـتا بولـدىغان

بولسا، ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكى ئەرلەرنىڭ ھەممىسى تاپىنىڭ تېشىغا چىقىپ كېتىدۇ. شۇنداقلا ئەگەر بىر قەبىلە ئادەملەر ياكى بىر قەۋم كىشىلەر شۇنداق ئويىلارغا كېلىپ قالسا، ئۇلار ھەم توغرا يولدىن چىقىپ كېتىپ، نېمىنى خالىسا شۇنى قىلىدىغان، بىزدىن ھېچبىر سوراق قىلغۇچى يوق دېگەن پىكىر بىلەن تەربىيلىنىپ، ئۆزلىرىدىن ئاجىز دۆلەتلەرنى، ئۆزلىرىدىن ئاجىز خەلقلەرنى جاڭگالدىكى بۆرىلەر يوۋاش قوي– ئۆچكىلەرنى يەپ تۈگەتكەندەك يەپ تۈگىتىۋېتىدۇ. ئۇندىن باشقا چېكىدىن ئاشقان ئىشلارنى قىلىشتىن ھەرگىز تارتىنمايدۇ. دۇنيانىڭ ھەر قانداق يېرىدە زۇلۇم بولۇۋاتقان بولسا، بۇ شۇ جايدىكى زالىملارنىڭ بىزنىڭ ئۈستىمىزدە ھېچبىر سوراق قىلغۇچى كۈچ يوق دەپ چۈشەنگەنلىك سەۋەبىدىندۇر. ھەر قانداق بىر جايدا كۈچلۈك بىر كۈچ ھۆكۈم سۈرمىگۈچە ۋە شۇ جاينىڭ ئادەملىرىنىڭ چۈشەنچىسىدە بىزنىڭ ئۈستىمىزدە بىزنىڭ ئاشكارا ۋە مەخپىي قىلغان ئىشلىرىمىز توغرىسىدا سۇئال– سوراق قىلىپ، بىزگە مۇكاپات ھەم جازا بېرىدىغان كۈچ بار دەپ چۈشەنمىگىچە ئۇ جايدىن زۇلۇمنىڭ دەرۋازىسى ئېتىلمەيدۇ.

بۇرادەرلەر! ئەمدى ئۆزەڭلار دەپ بېقىڭلار قېنى! مۇنداق كۈچلۈك، ھەممە ئىنسانلاردىن قىلغان ئىشلىرى توغرىسىدا سۇئال– سوراق قىلالايدىغان بىرلا ئاللاھدىن باشقا ھوقۇقنى كىمگە مەنسۇپ قىلغىلى بولىدۇ؟ ئىنسانلارنىڭ ئىچىدىنمۇ مۇنداق كۈچلۈك سۇئال– سوراق قىلغۇچى تەۋادارلارنىڭ چىقىشى مۇمكىن ئەمەس. ئەگەرچە بىز ئىنسانلار بۇ چوڭ ھوقۇقنى بىر گورۇھ ئادەملەرگە بەرسەك، ئۇلارنىڭ ئۆزىدىن ئۆزىگە ھەددىدىن ئېشىپ كېتىش ئېھتىمالى بار. بىرەر قەبىلىگە مۇنداق چوڭ ھوقۇقنى مەنسۇپ قىلىپ قويغان تەقدىردە، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ خۇدىنى بىلمەس بولۇۋېلىپ، دۇنيادا خۇدالىق داۋاسى قىلغان پىرئەۋننىڭمۇ ئەۋنى بولۇۋېلىش ئىمكانىيىتى بار. شۇنداق، ئۇلارنىڭمۇ بەزى يېقىنلىرى بولىدۇ، تۇققانلىرى بولىدۇ.

ئوخشىمىغان ھەرخىل مەقسەتلىك ئادەملەر بولىدۇ. شۇنداق چوڭ ھوقۇق ئۇلارنىڭ قولىدا بولغاندىكىن، ئۇلار شۇلارنىڭ تەرەپدارى بولۇۋېلىپ، نۇرغۇن ناھەقچىلىك كەلتۈرۈپ، بەزى يۇقىرى دەرىجىسى بار ئادەملەرنى يىقىتقان ۋە يەنە تۆۋەن دەرىجىلىك ئادەملەرنى تىكلىگەن بولۇپ نۇرغۇن زۇلۇملارنى قىلىش ئېھتىمالى بار.

1. بۇرۇن مۇشۇ زومىگەرلىك ۋە ھەددىدىن ئېشىشلارنى تۈگىتىش ئۈچۈن ياۋرۇپادا بىر دۇنيا يىغىنى ئېچىلىپ، يىغىنغا قاتناشقانلار دۇنيادىكى زۇلۇملارنى تۈگىتىش توغرىلىق ئىپادە بىلدۈرۈشكەن، ئەمما ئۇ مەجلىس ئاز كۈندىن كېيىن، ئاق چاچلارنىڭلا يىغىنى بولۇپ قېلىپ، ئۇ ئاق چاچلار بىر نەچچە كۈچلۈك دۆلەتلەر بىلەن بىرلىشىپ دۇنيادىكى ئاجىز مىللەتلەرگە نائىنساپلىق قىلىشنى باشلىغان ئىدى.

2. ھازىرقى دەۋردە ئامېرىكىدىكى بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى ھەم شۇلارنىڭ دۇنيادىكى كۈچلۈك دۆلەتلىرى، نوپۇسى كۆپ بولغان مىللەتلەرنىڭ دۆلەتلىرى، ئاجىز مىللەتلەرگە قىلىپ كېلىۋاتقان زولۇملىرى داۋاملىشىپ كېلىۋەرمەكتە. ئەمما بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتىنىڭ سەۋەبى بىلەن ئاجىز دۆلەتلەر زۇلۇمدىن قۇتۇلۇشقا ئىنتىلگىنى يوق. بىز بۇ ئىككى خىل تەجرىبىگە ئىگە بولغاندىن كېيىن، زادى دۇنيادا ئۇلارنىڭ ئادىمىدىن تارتىپ پادىشاھلىرىغىچە، ھەممىسىنى ئۆز ھۆكۈمرانلىقى ئاستىغا ئېلىپ، ھەممىنى ئىنساپ بىلەن باشقۇرالايدىغان كۈچلۈك كۈچنىڭ چىقىشى مۇمكىن ئەمەس دېگەن قاراشقا كەلدۇق. زادى شۇنداق كۈچلۈك ۋە ھوقۇقدار بولغۇچى كىشى، ئىنسانلاردىن ئۈستۈن تەبىقىدە تۇرىدىغان كۈچ بولۇشى لازىم. دۇنيادا ئاللاھدىن باشقا، ئۇنداق ئىنسانلاردىن ئۈستۈن تەبىقىدە تۇرىدىغان كۈچ يوق. بولۇشىمۇ مۇمكىن ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەگەر بىز ئىنسانلار ياخشىلىقنى خالايدىغان بولساق، شۇ بىرلا ئاللاھنىڭ ھۆكۈمىگە ئىشىنىپ، ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈپ، شۇ ئاللاھنىڭ ھۆكۈمىگە

ئۆزىمىنىڭ پۈتكۈل ھاياتىمىزنى ئۆتكۈزۈپ بېرىشتىن باشقا چارىمىز يوق. ۋە يەنە دۇنيادا بىزنىڭ مەيلى مەخپىي بولسۇن، مەيلى ئاشكارا بولسۇن، ھەممە ئىشىمىزنى شۇ ئاللاھ كۆرۈپ تۇرىدۇ ۋە بىلىپ تۇرىدۇ. بىر كۈنى ئەمەس بىر كۈنى ھەممىمىز بىردىنبىر شۇ ئاللاھنىڭ مەھكىمىسىگە بېرىپ، ئۆزىمىزنىڭ دۇنيادا قىلغان ھەممە ئىشىمىزدىن ھېساب بېرىمىز دەپ تۇرۇپ ھايات كەچۈرۈشتىن باشقا چارىمىز يوق. بىزگە ياخشى ئادەم بولۇشىمىز ئۈچۈن مۇشۇ بىرلا يول بار، ئۇندىن باشقا ئامال يوق.



## ئويلاپ بېقىڭ

1. ئىنسانلارنىڭ ئەڭ مۇھىم نەرسىسى نېمە؟
2. ئەقىدىدە تاشلىۋېتىشكە تېگىشلىك نەرسە نېمە؟
3. دۇنيانىڭ قانداق يەرلىرىدە زۇلۇم بولىۋاتىدۇ؟ نېمە سەۋەبتىن؟
4. قانداق جايلاردا زۇلۇمنىڭ دەرۋازىسى ئېتىلمەيدۇ؟

# 9. باب كۆڭۈلدىكى شەكنى يوقىتىش

ھازىر مەن ئۆزۈمنىڭ سۆزىنى تۈگىتىشتىن ئىلگىرى، سىلەرنىڭ كۆڭلۈڭلارغا كېلىپ قالغان بىر شەكنى يوق قىلىشنى خالايمەن. بۇ گەپلەرنى باشتىن– ئاخىرىغىچە جۈشىنىپ ئۇققاندىن كېيىن، سىلەرنىڭ ھەر بىرىڭلار: «ئاللاھنىڭ ھۆكمى شۇنداق كۈچلۈك، شۇنداق تاقەتلىك، زېمىندىن تارتىپ تاكى ئاي ۋە قوياش، يۇلتۇزلارغىچە ھەممىسى شۇ بىرلا ئاللاھنىڭ قولىدا تۇرۇغلۇق، دۇنيادىكى ئىنسانلار ھەم شۇ ئاللاھنىڭ مەخلۇقى ۋە قۇللىرى تۇرۇپ، ئىنسانلار ھازىر ئاللاھنىڭ ھۆكۈمىگە قارشى قانۇن تۈزۈپ، ئۆزىنىڭ دۇنيانىڭ پادىشاھى ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلىپ،

ئۆزلىرىنىڭ تۈزىۋالغان قانۇنلىرىنى ماڭدۇرۇش قانداق مۇمكىن بولغاندۇ؟ نېمە ئۈچۈن شۇنداق كۈچلۈك ئالللاھ ئۇلارنى تۇسۇپ قالمايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن شۇ كاتتا ئالللاھ بۇلارنىڭ جازاسىنى بەرمەيدىغاندۇ؟» دەپ ئويلاپ قېلىشىڭلار مۇمكىن. مەن سىلەرگە بۇنىڭ جاۋابىنى بىر مىسال ئارقىلىق دەپ بېرىمەن. مەسىلەن: بىر چوڭ دۆلەتنىڭ پادىشاسى بىر ئادەمنى ئۆزىنىڭ بىر ناھىيىلىرىدىن ياكى بىر گۇڭشىلىرىدىن بىرىگە ھاكىم ياكى شۇجى قىلىپ ئەۋەتىدۇ. ئۇ ناھىيە ياكى گۇڭشى ئەۋەتكەن پادىشاھنىڭ مۈلكى بولىدۇ. ناھىيىدىكى بارلىق قانۇنلار ھەممىسى پادىشاھنىڭ ئىلكىدە بولىدۇ. شۇ ناھىيە ياكى گۇڭشىدىكى پوچتا، تېلېفون، تېلېگراف ۋە باشقا بارلىق نەرسىلەر ھەممىسى ھاكىمنى ئەۋەتكەن پادىشاھنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا بولىدۇ. شۇنداق ھالەتتە پادىشاھ ھېلىقى ھاكىمنى ياكى شۇجىنى سەن مېنىڭ سىزغان سىزىقىمدىن قىلچە ئۇيان- بۇيان بولۇپ كەتمەيسەن دەپ مەجبۇر قىلالايدۇ. ئەمما پادىشاھ ھېلىقى ھاكىمنىڭ ئەقلىنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ لاياقەتچىلىكىنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكىنى سىناپ كۆرۈشنى خالايدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنى پادىشاھ ھوقۇقىغا لاياقەتچىلىكى بار دەپ ھېسابلاپ، ئۇنى كۆڭلىدىن كۆنگە ئۆستۈرۈپ كېتىۋېرىدۇ.

ئەگەر ھېلىقى ئەۋەتكەن ھاكىم ياكى شۇجى بىلىمسىز، تۇزكور، ئەخمەق، ئەسكى ئادەم بولسا ۋە يەنە ھېلىقى ناھىيىدە ياكى گۇڭشىدا تۇرۇشلۇق ئادەملەر ھەم بىلىمسىز، ئىچى تار، نادان ئادەملەر بولسا، ھېلىقى ھاكىم ئۆزىگە بېرىلگەن ئىختىيارلارنى كۆرۈپ، ئۆزىنى شۇ ناھىيىنىڭ پادىشاھى خىيال قىلىپ، ئۆز ئالدىغا ھۆكۈمەت قۇرۇپ، ئۆز ئالدىغا قانۇنلارنى تۈزۈپ چىقىپ، ئۆز خاھىشى بويىچە مېڭىشقا باشلايدۇ. ئۇ يەردە تۇرۇشلۇق بىلىمسىز، بىچارە ئادەملەر راستلا ھوقۇق مۇشۇنىڭ قولىدا ئىكەن، مەھكىمىلەر مۇشۇنىڭ قولىدا ئىكەن، بىزنى تۈرمىگە

سولاش، ئازاد قىلىش، بىزنى بۇزۇش ياكى تۈزەش ھەممىسى مۇشۇنىڭ قولىدا ئىكەن دەپ خىيال قىلىپ، ھېلىقى ھاكىمنىڭ ئۆز ئالدىغا قۇرغان ھۆكۈمىتىنى قوبۇل قىلىپ قويىدۇ. پادىشاھ ھېلىقى قارىغۇ پۇقرالارنى ۋە ھاكىمنى، شۇنداقلا ئۇنىڭ قىلىۋاتقان ئىشلىرىدىن تارتىپ ھەممىنى كۆرۈپ تۇرىدۇ، بىلىپ تۇرىدۇ. شۇ ۋاقىتتا پادىشاھ خالىسا ئۇلارغا پەقەت ھۇشىدىن كەتكىچىلىك ئازاب بېرىدۇ، لېكىن پادىشاھ ھېلىقى ھاكىم ياكى شۇجىنى تازا ئوبدان سىناپ كۆرۈشنى خالايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پادىشاھ قاتتىق سەۋرى بىلەن ئۇلارغا مۆھلەت بىرىپ، ئۇلارنىڭ ئىچىگە توشۇپ كەتكەن لاياقەتسىزلىك تولۇق تېشىغا چىققانغا قەدەر كۈتۈپ تۇرىدۇ. ئۇ پادىشاھ شۇنداق كۈچلۈككى، ئۇ ھېلىقى ھاكىمنىڭ تېخىمۇ ھەددىدىن ئېشىپ، ئۆزىنىڭ تەختىنى تارتىۋېلىشىدىن ئەنسىرەپ ئۇنى جازالاشقا ئالدىرىمايدۇ. ياكى تۇزكور خەلقنىڭ ۋە ھۆكۈمرانىنىڭ پادىشاھنىڭ قانۇنىغا بويسۇنماي ئۆز خاھىشى بويىچە ئىش قىلارمۇ دەيدىغان ئەندىشىسىمۇ يوق. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنچىۋالا تېزلىكتە ھۆكۈم قىلىپ بىرتەرەپ قىلىشنىڭ ياكى جازا بىرىشنىڭ ھېچ زۆرۈرىيىتى يوق. ئۇ پادىشاھ ئۇلارغا ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئىچىدىكى ئەسكىلىكنى ھەممىنى ئوبدان ئاشكارا قىلىپ بولغۇچىلىك مۆھلەت بېرىپ كېتىۋېرىدۇ. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئەسكىلىكلىرىنى ئوبدان ئاشكارىلاپ بولغاندىن كېيىن، بىر كۈنى ئۇلارغا شۇنداق قاتتىق ئازاب بېرىدۇكى، ئىنتايىن قاتتىق بولىدۇ. ئۇ ئازابتىن ئۇلارنى ھېچكىممۇ قۇتۇلدۇرالمايدۇ. ئۇلار ئۆزلىرىمۇ ھېچقانداق چارە قىلالمايدۇ. بۇرادەرلەر! مەنمۇ، سىلەرمۇ ۋە ئاللاھنىڭ ھېلىقى ھاكىم، شۇجى قىلىپ ئەۋەتكەن ھوقۇقدارلىرىمۇ ھەممىمىز مۇشۇ سىناق ئىچىدە كېتىپ بارىمىز. ئاللاھ ھازىر بىزنىڭ ئەقلىمىزدىن، بىزنىڭ قىلمىشلىرىمىزدىن، تەقۋالىق ۋە ئېھتىياتچانلىقلىرىمىزدىن ۋە بىزنىڭ ۋاپايىمىزدىن ناھايىتى قاتتىق ئىمتىھان ئېلىۋاتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بىزنىڭ ھەر قاندىقىمىز (ئۆزىمىز بىلەن) كېڭەش قىلىپ،

ئۆزىنىڭ ئەسلى پادىشاھى بولغان ئاللاھ، ھالال يەيدىغان ھاكىم، شۇجىلار ۋە ئوبىدان پۇقرالارنى ياخشى كۆرەمدۇ ياكى تۈزكور پۇقرا، ھاكىملارنى ياخشى كۆرەمدۇ بۇنى ئوبدان ئايرىش لازىم. خۇسۇسەن مەن ئۆزەم تۈزنى ھالال يەيدىغان پۇقرالار قاتارىدىن بولۇشنى تاللىدىم. شۇنىڭ ئۈچۈن كىمكى ئاللاھنىڭ زومىگەر پۇقرالىرى بولىدىكەن، ئۇ مېنىڭ دۈشمىنىم بولىدۇ، مەنمۇ ئۇلارنىڭ دۈشمىنى بولىمەن. شۇنىڭغا ئوخشاش سىلەرنىڭمۇ ھەر قانداقىڭلار يامان يولدا مېڭىشنى دوست تۇتماسلىقىڭلار لازىم. ئەگەر ھالال يولدا ماڭسا قىيامەت كۈنى نۇرغۇنلىغان راھەت- پاراغەتكە ئېرىشىدۇ. ئەمما دۇنيادا خاتا يولدا ماڭغان قەۋملەر تەرىپىدىن زىيان تارتىدۇ. ئەگەر ھارامخورلۇق يولدا مېڭىشنى ئىختىيار قىلسا، دۇنيادا نېمىنى خالىسا شۇنى قىلىپ باغىيلار بىلەن ھايات كەچۈرىدۇ. ئەمما قىيامەت كۈنگە بارغاندا شۇنداق قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇكى، چىداشقا مۇمكىن بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەر قانداق ئادەم تېزراق ئۆزى ئۈچۈن مۇشۇ ئىككى يولنىڭ بىرىنى تاللاپ ئېلىش لازىم.



## ئويلاپ بېقىڭ

1. ئاللاھنىڭ ھۆكۈمگە قارشى قانۇن تۈزگەن، ئۆزىنى دۇنيانىڭ پادىشاھى دەپ ئېلان قىلغانلارنى ئاللاھ نېمە ئۈچۈن جازالاشقا ئالدىرىمايدۇ؟

2. ھازىر ھەر ۋاقىت ئاللاھ بىزدىن قايسى ئىشلاردىن ئىمتىھان ئېلىۋاتىدۇ؟

3. سىز كىمنىڭ دوستى ۋە كىمنىڭ دۈشمىنى؟

4. دۇنيادىكى ئىككى يول قايسى؟ سىز ئىككى يولنىڭ قايسىسىدا ماڭماقچى؟

## تۈگىدى